رسائل و دراسات في منهج أهل السنة

ئەھلى سۈننەت مەنھەجى ھەققىدىكى رىسالىلەر ۋە دەرسلىكلەر

# شَرْحُ الْعَقِيْدَةِ الطَّحَاوِيَّةِ الْمُيَسَّرُ

# ئەقىدە تەھاۋىينىڭ ئاسانلاشتۇرۇلغان شەرھىسى

دوكتور مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇرەھمان خۇمەييس

تەرجىمە قىلغۇچى: ئەبۇ ئىبراھىم



رسائل و دراسات في منهج أهل السنة

ئەھلى سۈننەت مەنھەجى ھەققىدىكى

رىسالىلەر ۋە دەرسلىكلەر

# شَرْحُ الْعَقِيْدَةِ الطَّحَاوِيَّةِ الْمُيَسَّرُ

# ئەقىدە تەھاۋىينىڭ

# ئاسانلاشتۇرۇلغان شەرھىسى


دوكتۇر مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇرەھمان خۇمەييىس

تەرجىمە قىلغۇچى: ئەبۇ ئىبراھىم



تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى ئىسلام ئاۋازى نەشرىياتى

# مۇندەرىجە

كىرىش سۆز .......... 1
مۇقەددىمە .......... 8
بىرىنچى بۆلەك .......... 14
ئىككىنچى بۆلەك .......... 22
ئۈچىنچى بۆلەك .......... 31
تۆتىنچى بۆلەك .......... 39
بەشىنچى بۆلەك .......... 43
ئالتىنچى بۆلەك .......... 56
يەتتىنچى بۆلەك .......... 60
سەككىزىنچى بۆلەك .......... 68
توققۇزىنچى بۆلەك .......... 73
ئونىنچى بۆلەك .......... 76
ئون بىرىنچى بۆلەك .......... 91
ئون ئىككىنچى بۆلەك .......... 96
ئون ئۈچىنچى بۆلەك .......... 100
ئون تۆتىنچى بۆلەك .......... 109
ئون بەشىنچى بۆلەك .......... 116
ئون ئالتىنچى بۆلەك .......... 120
ئون يەتتىنچى بۆلەك .......... 126

ئون سەككىزىنچى بۆلەك ........................................ 128
ئون توققۇزىنچى بۆلەك ........................................ 132
يىگىرمىنچى بۆلەك ........................................ 141
يىگىرمە بىرىنچى بۆلەك ........................................ 145
يىگىرمە ئىككىنچى بۆلەك ........................................ 150
يىگىرمە ئۈچىنچى بۆلەك ........................................ 159
يىگىرمە تۆتىنچى بۆلەك ........................................ 165
يىگىرمە بەشىنچى بۆلەك ........................................ 169
يىگىرمە ئالتىنچى بۆلەك ........................................ 175
يىگىرمە يەتتىنچى بۆلەك ........................................ 187
يىگىرمە سەككىزىنچى بۆلەك ........................................ 192
يىگىرمە توققۇزىنچى بۆلەك ........................................ 199
ئوتتۇزىنچى بۆلەك ........................................ 203
ئوتتۇز بىرىنچى بۆلەك ........................................ 207
ئوتتۇز ئىككىنچى بۆلەك ........................................ 212

# كىرىش سۆز

الحمد لله رب العالمين والصلاة والسلام على أشرف الأنبياء والمرسلين نبينا محمد وعلى آله وصحبه أجمعين ومن تبعهم بإحسان إلى يوم الدين.

ھۆرمەتلىك قېرىنداشىم، قولىڭىزدىكى بۇ كىتاب ئىسلام ئۈچۈن ئۆچمەس تۆھپىلەرنى قوشقان فىقھشۇناس ئالىملارنىڭ دىنىنىڭ ئاساسى (جان تومۇرى) بولغان ئەقىدىگە ئالاقىدار ھۆكۈملىرىنى قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىفتىن سۈزۈپ ئېلىپ چۈشەنگەن ئىشەنچىلىك ئۇستاز ئىمام تەھاۋىي رەھىمەھۇللاھ بايان قىلغان ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەتنىڭ ئەقىدىسى ھەمدە دۇنيا ئالىملىرى ئېتىراپ قىلىپ، پايدىلىنىپ كېلىۋاتقان مەشھۇر «ئەقىدە تەھاۋىي» نىڭ ئىخچام شەرھىسىدۇر.

«ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەت»تىكى سۈننەت ـــ رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ يولىدۇر؛ جامائەت ـــ ساھابىلەردىن، تابىئىنلاردىن ۋە ئۇلارغا قىيامەتكىچە ئېھسان بىلەن ئەگەشكەن، ھەق يولدا ماڭغان، نىجات تاپقان جامائەتدۇر؛ ئەھلى بولسا، سۈننەتكە ۋە مۇشۇ جامائەتكە راستچىللىق بىلەن ئەگەشكەن كىشىلەردۇر.

ئەقىدە ـــ ئەسلى ئەرەبچە سۆز بولۇپ، ئېتىقاد قىلىش ۋە كۆزقاراش دېگەن مەنىدە. ئۇ خۇددى ماشىنىنىڭ رولىغا ئوخشاش ئادەمنىڭ بارلىق ھەرىكىتىنى كونترول قىلىپ تۇرىدىغان تىزگىنلىگۈچتۇر. شۇڭا بىر ئادەم نېمىگە ئېتىقاد قىلسا ئۇنىڭ بارلىق گەپ-سۆز، ئىش-ھەرىكىتى شۇ ئېتىقادىغا قاراپ ئۆزگىرىدۇ. مەسىلەن، چوشقا گۆشىنى ھارام دەپ ئېتىقاد قىلغان ئادەمنى باشقىلار ھەرقانچە زورلىسىمۇ ۋە ئۇنىڭغا بىكارغا بەرسىمۇ يېمەيدۇ،

ناۋادا مەجبۇرلىنىپ يەپ سالسىمۇ كۆڭلى ئېلىشىپ كېتىدۇ؛ ئەمما چوشقا گۆشىنى هارام دەپ ئېتىقاد قىلمىغان ئادەم ئۆزى ئىزدەپ-سوراپ، پۇلغا سېتىۋېلىپ يەيدۇ، ئۇ ئادەمدە كۆڭلى ئېلىشىدىغان ئەھۋاللار كۆرۈلمەيدۇ. دېمەك، گۆش ئوخشاش بولسىمۇ، ئېتىقاد ئوخشاش بولمىغاچقا، ئىككى خىل ئېتىقادتىكى كىشىدە ئىككى خىل ئەھۋال كۆرۈلىدۇ.

ئىسلام ئەقىدىسى ئادەم ئەلەيھىسسالام دەۋرىدىن باشلانغان بولۇپ، ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم نۇقتىسى تەۋھىد (يەنى الله تائالانى زاتىدا، رۇبۇبىييىتىدە، ئۇلۇھىييىتىدە، ئىسىم-سۈپەتلىرىدە، ئىشلىرىدا يەككە-يېگانە دەپ چىن دىلى بىلەن ئىشىنىپ، تىلىدا گۇۋاھلىق بېرىپ، ئەمەل-ئىبادەتلەرنى الله تائالانىڭ ئۆزىگىلا خاسلاشتۇرۇپ قىلىش)تۇر. الله تائالا ئىنسانىنى ياراتقاندىن تارتىپ پەيغەمبەرلەر ئارقىلىق تەۋھىدكە چاقىرغان. ھەربىر پەيغەمبەر ئۆز قەۋمىنى تەۋھىدكە چاقىرىپ كەلگەن. رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ۋاپاتىدىن كېيىنمۇ ھەم ئۇ زاتنىڭ ساھابىلىرى پۈتۈن دۇنياغا تەۋھىد ئەقىدىسىنى تارقىتىش ئۈچۈن بارلىقىنى بېغىشلاپ، دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا يۈرۈش قىلىپ، دۇنيانىڭ كۆپ قىسىم جايلىرىغا مۇشۇ ئەقىدىنى تارقاتقان.

ئەقىدە مەسىلىسى ئىسلامدىكى ئەڭ مۇھىم بولغان ئاساسلىق مەسىلە بولغاچقا، ئىلگىرىكى پېشقەدەم ئالىملار بۇ مەسىلىگە ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەن، ئۇگەتكەن ۋە كىتابلارنى يېزىپ مىراس قالدۇرغان. ئۇ مىراسلاردىن: ئىمام تەھاۋىي رەھىمەھۇللاھنىڭ قولىمىزدىكى «ئەقىدە تەھاۋىي» ناملىق كىتابى، ئۇيغۇر ئالىملىرىمىزدىن ئۇستاز ئابدۇلقادىر داموللام رەھىمەھۇللاھنىڭ «ئەقائىد زۇرۇرىيىيە» (زۆرۈر ئەقىدىلەر) ناملىق كىتابى، سابىت داموللام رەھىمەھۇللاھنىڭ ئەقىدە تەھاۋىينى

تەرجىمە قىلىپ، شەرھىيلەپ تۈزۈپ چىققان «بايانى سۈننە» ناملىق كىتابى ھەمدە ئۇلاردىن باشقا نۇرغۇن ئۇستازلارنىڭ كىتابلىرى بار ئىدى. ئەپسۇسكى، يېقىنقى بىر نەچچە يىلدىن بۇيان مۇسۇلمانلار ئەقىدە مەسىلىلىرىگە سەل قاراپ تاشلاپ قويدى، دىنىي تەلىم-تەربىيە بىلەن شۇغۇللانغانلارمۇ شارائىتى يار بەرمىگەنلەرگە قۇرئان ئوقۇشنى، شارائىتى يار بەرگەنلەرگە ھەدىس، تەپسىر ۋە باشقا كىتابلارنى ئۆگەتتى-يۇ، لېكىن ئەقىدە دەرسلىكىگە كۆڭۈل بۆلمىدى. شۇ سەۋەبتىن، مۇسۇلمانلار ئەقىدە مەسىلىلىرىنى قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىفنىڭ تەقەززاسى بويىچە ئەمەس بەلكى ئۆزىنىڭ نەپسى-خاھىشى بويىچە چۈشىنىپ، ئېغىر قايمۇقۇش ئىچىدە قالدى. ھەتتا ھەدىس ۋە تەپسىرلەرنى ئوقۇپ ئەمما ئەقىدە دەرسلىكىنى ئوقۇمىغان بەزى كىشىلەر ئەقىدە مەسىلىلىرىنى توغرا چۈشىنەلمەي قايمۇقۇپ يۈردى. دىن دۈشمەنلىرى ۋە زامانىۋىي مۇئتەزىلە ئەقىدىسىگە مەنسۇپ بولغان «ھىزبۇت تەھرىر»گە ئوخشاش ھەرخىل بۇزۇق ئەقىدىدىكى كىشىلەر بۇ پۇرسەتتىن پايدىلىنىپ، ئۆزىنىڭ بۇزۇق ئەقىدىلىرىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئارىسىدا كەڭ تەشۋىق قىلدى، شۇنىڭ بىلەن بەزى مۇسۇلمانلار ئۇلارنىڭ ئەقىدىسىنى قوبۇل قىلىپ، ئۇلارغا ئەگىشىپ ئېزىپ كەتتى. ئۇلارغا ئەگەشمىگەن ياكى ئۇلارنىڭ تەشۋىقاتىغا يولۇقمىغانلارنىڭ ئىچىدىن ھەم بەزىلەر ھەق يولنى تاپالماي قايمۇقۇپ يۈردى، ئەمما الله تائالانىڭ پەزلى بىلەن نۇرغۇن مۇسۇلمانلار قۇرئان كەرىم، ھەدىس شەرىف ۋە باشقا ساغلام بولغان ماتېرىياللاردىن پايدىلىنىپ توغرا يولدا ماڭماقتا.

مەنمۇ ھەم شۇ قايمۇقۇپ يۈرگەنلەردىن بىرى ئىدىم. الله تائالانىڭ پەزلى-ھىدايىتى بىلەن ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەت ئەقىدىسىنىڭ قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىفتىن ئېلىنغان توغرا، ساپ ئەقىدە ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىپ يەتتىم. بىراق ئەقىدە

ھەققىدە سەھىھ ئۇيغۇرچە كىتابلار ۋە تەرجىمە ئەسەرلەر تولىمۇ ئاز بولغانلىقى سەۋەبلىك، ماڭا ئوخشاش قايمۇقۇش ئىچىدە قالغانلارنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن اللہ تائالانىڭ پەزلى-ياردىمى بىلەن بۇ كىتابنى تەرجىمە قىلىپ چىقتىم. مېنى بۇ ئىشقا تاللىغان، تەۋپىق ۋە ئىمكانىيەت بەرگەن اللہ تائالاغا چەكسىز ھەمدە ئېيتىمەن.

ھازىر جەمئىيىتىمىزدە دىنىي مەزمۇندىكى ئەرەبچە، ئۇيغۇرچە ۋە باشقا تىلدىكى ئاۋازلىق، سۈرەتلىك تەبلىغلەر ھەمدە كىتابلار كۆپىيىپ كەتتى. بۇلارنىڭ ئىچىدە ساغلام بولغانلىرى بار، دىن دۈشمەنلىرىنىڭ مۇسۇلمانلارغا سۇيىقەست قىلىشنى مەقسەت قىلىپ تارقاتقانلىرى بار، بۇزۇق ئەقىدىدىكى كىشىلەرنىڭ ئۆزىنىڭ كۆزقارىشى ۋە ھېسسىياتىغا تايىنىپ تارقاتقانلىرىمۇ ھەم بار. بۇلارنى پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن، قېرىنداشلىرىمنىڭ ئېزىپ كېتىشىدىن اللہ تائالاغا سېغىنىپ قاتتىق پاناھ تىلەپ، ساغلام بولغان ئەقىدە كىتابلىرىدىن پايدىلىنىپ ئەقىدىسىنى مۇستەھكەملىۋالغاندىن كېيىن، قۇرئان كەرىم، سەھىھ ھەدىس، ساغلام ئەقىدىدىكى ئالىملار بىردەك ئېتىراپ قىلغان مەشھۇر ئۇستازلار تەرىپىدىن يېزىلغان تەپسىر، فىقھى ۋە پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ﷺ نىڭ سەھىھ تارىخىنى ئاساس قىلىپ، كۆپرەك ئوقۇشىنى تەۋسىيە قىلىمەن. چۈنكى ھەرقانداق ئەمەلنىڭ اللہ تائالانىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن ئالدى بىلەن ساغلام نىيەت بولۇشى، ئاندىن شەرىئەتكە مۇۋاپىق بولۇشى شەرتتۇر. ئەگەر بۇ ئىككىسىدىن بىرى كەم بولسا ئەمەل قوبۇل بولمايدۇ. بولۇپمۇ، ئەگەر بەندە دۇنيادىن ئىمانسىز كېتىپ قالسا ياكى ئېيتقان ئىمانى اللہ تائالانىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولمىسا، ئۇ بەندە دۇنيادا ھەرقانچە كۆپ ئەمەل قىلغان بولسىمۇ جەننەتكە كىرەلمەي، ئاقىۋەتتە دوزاخقا

چۈشۈپ كېتىپ، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ. ئەگەر بەندىنىڭ ئىمانى الله تائالانىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولسا، دۇنيادىن الله قا شېرىك كەلتۈرمەي ساغلام ئىمان بىلەن كېتەلىسە، ئۇنىڭ باشقا گۇناھلىرىنى الله خالىسا كەچۈرۈۋېتىدۇ، خالىسا ئازابلايدۇ لېكىن ئۇ بەندە دوزاختا مەڭگۈ قالمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىز رەببىمىزنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشنى ۋە مەڭگۈلۈك راھەت ماكانى بولغان جەننەتكە كىرىشنى ئويلايدىكەنمىز چوقۇم ئالدى بىلەن ئەقىدىمىزنى ساپلاشتۇرۇشىمىز كېرەك. ئەقىدىنى ساپلاشتۇرۇش ئۈچۈن چوقۇم قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىفكە ئۇيغۇن بولغان ئىشەنچىلىك ئالىملار تەرىپىدىن يېزىلغان ئەقىدە كىتابلىرىنى ئوقۇشىمىز، بۇزۇق ئەقىدىدىكى پىرقىلەر ئۆزىنىڭ باتىل ئەقىدىلىرى بىلەن يازغان ماتېرىياللاردىن قاتتىق ھەزەر ئەيلىشىمىز كېرەك.

كىتابنى تەرجىمە قىلىش جەريانىدا، بەزى سۆز-ئاتالغۇلار ۋە جۈملىلەرنى ئوقۇرمەن قېرىنداشلارنىڭ تېخىمۇ ياخشى چۈشىنىشى ياكى خاتا چۈشىنىپ قېلىشىدىن ساقلىنىش ھەمدە بۇلارنىڭ مەنىسىنى چۈشىنىشكە نۇرغۇن قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ئېھتىياجى بار دەپ قارىغانلىقىم ئۈچۈن، «ئەقىدە تەھاۋىي»نىڭ مەتنىسى ھەققىدىكى باشقا شەرھىلەرگە ۋە مۇناسىۋەتلىك ئەقىدە كىتابلارغا مۇراجىئەت قىلىش ئارقىلىق، ئۇ سۆز-ئاتالغۇلار ۋە جۈملىلەرنىڭ كەينىگە تىرناق ( ) ئېچىپ قىسقىچە ئىزاھلاپ قويدۇم ياكى بەت ئاستىغا ئىزاھات يېزىپ، بىرقەدەر تەپسىلىي چۈشەندۈرۈشكە تىرىشتىم. شۇنداقلا، بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىسلىرىدىن باشقا ھەدىسلەرگە نىسبەتەن ئوقۇرمەن قېرىنداشلىرىمىزنىڭ كۆڭلى تېخىمۇ خاتىرجەم بولۇشى ئۈچۈن، شەيخ ئەلبانىينىڭ بۇ ھەدىسلەر ھەققىدىكى باھاسىنى يېزىپ قويدۇم.

ھەرقانچە تىرىشقان بولساممۇ سەۋىيەمنىڭ چەكلىكلىكى،

ئەرەب تىلىنىڭ قىسقا سۆز-ئىبارىلەر بىلەن كۆپ مەنىنى ئىپادىلەپ بېرىدىغان پاساھەتلىك تىل بولغانلىقى، شۇنداقلا ئىلگىرىكى مۇجتەھىد ئالىملار پاساھەت ۋە بالاغىتى يۇقىرى بولغان ئىخچام سۆز-ئىبارىلەرنى ئىشلىتىدىغانلىقى ئۈچۈن قېرىنداشلىرىمىزنىڭ توغرىلاپ ئوقۇشىنى ئۈمىد قىلىپ ئەرەبچە تېكىستىنى قوشۇپ باستىم. توغرا تەرجىمە قىلغان بولسام الله تائالانىڭ پەزلى، ھىدايىتى ۋە ياردىمىدۇر، ئەلۋەتتە. بۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالاغا چەكسىز شۈكرى ئېيتىمەن ۋە الله تائالانىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ قىلغان بۇ ئازغىنە خىزمىتىمنى قوبۇل قىلىشىنى ھەمدە بۇ كىتاب بىلەن باشقىلارغا مەنپەئەت بېرىشىنى سورايمەن. ئەگەر خاتالاشقان بولسام مېنىڭ سەۋىيەمنىڭ تۆۋەنلىكى، ئەتراپلىق ئىزدىنەلمەي قالغانلىقىمدىندۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالادىن مەغپىرەت تىلەيمەن ھەمدە قېرىنداشلىرىمنىڭ توغرىلاپ، تۈزىتىپ ئوقۇشىنى ئۈمىد قىلىمەن.

مۇئەللىپ بۇ كىتابنى يۇقىرى سەۋىيە بىلەن يازغان بولغاچقا، ئوقۇپ چۈشىنىش ئۈچۈن بىرقەدەر يۇقىرى سەۋىيە تەلەپ قىلىدۇ. شۇڭا قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ئىمكان بار يۇقىرى سەۋىيىدىكى ئۇستازنىڭ يېتەكچىلىكىدە دەرسلىك قىلىپ ئوقۇشىنى، ئۇستازلارنىڭمۇ ھەم مۇمكىنقەدەر باشتىن-ئاخىر تولۇق كۆرۈپ چىقىپ، تەييارلىق قىلىپ ئۆگىتىشىنى سورايمەن. الله تائالادىن ئوقۇرمەن قېرىنداشلىرىمىزغا ۋە ماڭا ھىدايەت، رەھمەت ۋە مەغپىرەت تىلەيمەن.

ئۇلۇغ الله ھەممىمىزنىڭ دىن ئۈچۈن قىلغان بارلىق خىزمەتلىرىمىزنى قوبۇل قىلسۇن، گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلسۇن، ساپ ئەقىدە ۋە ساغلام ئىمان ئاتا قىلسۇن، ھەق يولدىكى نىجات تاپقان جامائەت بىلەن بىللە ياشاشقا ھەمدە دۇنيادىن ساغلام

ئەقىدە، سۆزۈك ئىمان بىلەن كېتىشكە نېسىپ قىلسۇن، ئامىن!

﴿رَبَّنَا تَقَبَّلْ مِنَّا إِنَّكَ أَنتَ السَّمِيعُ الْعَلِيمُ﴾

«پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ (خىزمىتىمىزنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمىزنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمىزنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن».

# المقدمة

إن الحمد الله، نحمده ونستعينه، ونعوذ باالله من شرور أنفسنا، وسيئات أعمالنا، من يهده الله فلا مضل له، ومن يضلل فلا هادي له، وأشهد ألا إله إلا الله وحده لاشريك له، وأشهد أن محمدًا عبده ورسوله.

﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ حَقَّ تُقَاتِهِ وَلَا تَمُوتُنَّ إِلَّا وَأَنْتُمْ مُسْلِمُونَ﴾

﴿يَا أَيُّهَا النَّاسُ اتَّقُوا رَبَّكُمُ الَّذِي خَلَقَكُمْ مِنْ نَفْسٍ وَاحِدَةٍ وَخَلَقَ مِنْهَا زَوْجَهَا وَبَثَّ مِنْهُمَا رِجَالًا كَثِيرًا وَنِسَاءً وَاتَّقُوا اللَّهَ الَّذِي تَسَاءَلُونَ بِهِ وَالْأَرْحَامَ إِنَّ اللَّهَ كَانَ عَلَيْكُمْ رَقِيبًا﴾

﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ وَقُولُوا قَوْلًا سَدِيدًا ۞ يُصْلِحْ لَكُمْ أَعْمَالَكُمْ وَيَغْفِرْ لَكُمْ ذُنُوبَكُمْ وَمَنْ يُطِعِ اللَّهَ وَرَسُولَهُ فَقَدْ فَازَ فَوْزًا عَظِيمًا ۞﴾

# مۇقەددىمە

شۈبھىسىزكى، بارلىق ھەمدۇ-سانالار اللە قا خاستۇر! ئۇ زاتنى مەدھىيىلەيمىز ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلەيمىز، نەپسىمىزنىڭ شەررىدىن ۋە ئەمەللىرىمىزنىڭ يامانلىقىدىن اللە قا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمىز. اللە ھىدايەت قىلغان كىشىنى ھېچكىم ئازدۇرالمايدۇ ۋە اللە ئازدۇرغان كىشىنى ھېچكىم ھىدايەت قىلالمايدۇ. گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، بىر اللە تىن باشقا ھېچ ھەق ئىلاھ يوقتۇر، ئۇ يەككە-يېگانىدۇر، ئۇنىڭ ھېچ شېرىكى يوقتۇر. يەنە گۇۋاھلىق بېرىمەنكى،

مۇھەممەد ﷺ اللە نىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر.

«ئى مۇئمىنلەر! اللە قا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىڭلار، پەقەت مۇسۇلمانلىق ھالىتىڭلار بىلەنلا ۋاپات بولۇڭلار».[①]

«ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىر ئىنساندىن (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن) ياراتقان، شۇ ئىنساندىن (يەنى ئۆز جىنسىدىن) ئۇنىڭ جۈپتىنى (يەنى ھەۋۋانى) ياراتقان ۋە ئۇلاردىن (يەنى ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن) نۇرغۇن ئەر-ئاياللارنى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار، بىر-بىرىڭلاردىن نەرسە سورىغاندا نامى بىلەن سورايدىغان اللە تىن قورقۇڭلار، سىلە-رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇشتىن ساقلىنىڭلار. اللە ھەقىقەتەن سىلەرنى (يەنى پۈتۈن ئەھۋالىڭلارنى) كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر».[②]

«ئى مۇئمىنلەر! اللە تىن قورقۇڭلار، توغرا سۆزنى قىلىڭلار [70]. اللە سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارنى تۈزەيدۇ (يەنى سىلەرنى ياخشى ئەمەللەرگە مۇۋەپپەق قىلىدۇ)، گۇناھلىرىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ، كىمكى اللە قا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلسا زور مۇۋەپپەقىيەت قازانغان بولىدۇ [71]».[③]

أما بعد فإن أصدق الحديث كتاب الله، وخير الهدي هدي محمد ﷺ، وشر الأمور محدثاتها، وكل محدثة بدعة، وكل بدعة ضلالة، وكل ضلالة في النار.

مەقسەتكە كەلسەك، ھەقىقەتەن سۆزلەرنىڭ ئەڭ ئىشەنچلىكى اللە نىڭ كىتابىدۇر، يولنىڭ ياخشىسى مۇھەممەد ﷺ نىڭ يولىدۇر. ئىشلارنىڭ يامىنى يېڭىدىن پەيدا بولغانلىرىدۇر، ھەرقانداق

① سۈرە ئال ئىمران 102- ئايەت.
② سۈرە نىسا 1- ئايەت.
③ سۈرە ئەھزاب 70-، 71- ئايەتلەر.

يېڭىدىن پەيدا بولغان ئىش بىدئەتتۇر، ھەرقانداق بىدئەت ئازغۇنلۇقتۇر، ھەرقانداق ئازغۇنلۇق دوزاختا بولىدۇ.

ثم أما بعد، فهذا شرح موجز لبيان اعتقاد أهل السنة والجماعة على مذهب فقهاء الملة: أبي حنيفة النعمان بن ثابت الكوفي، وأبي يوسف يعقوب بن إبراهيم الأنصاري، وأبي عبدالله محمد بن الحسن الشيباني والذي قرره عنهم الإمام أبوجعفرالطحاوي، وقد أجاد وأفاد رحمه الله تعالى، وكيف لا، وهو أثبت من نقل عقيدة الأئمة المذكورين، لرسوخ علمه ومكانته في المذهب الحنفي، فهو أثبت من قرر عقيدة هؤلاء الأئمة، إذ إنه ثقة عند الفقهاء والمحدثين، وقد تلقت جماهير الأمة هذا المتن الذي قرره الطحاوي بالقبول، وكثرت شروحاته والتعليقات عليه، فمنهم من وافق السنة، ومنهم من سلك طريقة المتكلمين، ومن أعظم هذه الشروح واغزرها فائدة شرح الإمام ابن أبي العز الأذرعي الحنفي رحمه الله تعالى، وقد تعقب على الطحاوي في هذه العقيدة ثلاث مسائل:

الله تائالاغا ھەمدۇ ـ سانا، پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ﷺ گە دۇرۇت يوللاپ بولغاندىن كېيىن ئاساسلىق مەقسىتىمىزگە كەلسەك، قولىڭىزدىكى بۇ كىتاب ئىمام ئەبۇ ھەنىفە نۇئمان ئىبنى سابىت ئەلكۇفىي[1] ، ئەبۇ يۇسۇف يەئقۇب ئىبنى ئىبراھىم ئەنسارىي ۋە ئەبۇ ئابدۇللا مۇھەممەد ئىبنى ھەسەن شەيبانى[2] قاتارلىق فىقھشۇناس

[1] تابىئىنلارنىڭ كاتتىسى، تۆت مەزھەب ئۆلىمالىرىنىڭ پېشىۋاسى بولۇپ، ئىمام ئەزەم نامى بىلەن مەشھۇر.

[2] بۇ ئىككىسى ئىمام ئەزەمنىڭ شاگىرتلىرى بولۇپ، ھەنەفىي مەزھىبىدە ئالاھىدە نوپۇزى بار مەشھۇر ئالىملاردۇر.

ئالىملارنىڭ مەزھىبى (تۇتۇپ ماڭغان يولى) بويىچە تۈزۈلگەن ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەت ئېتىقادىنىڭ بايانىنىڭ ئىخچام شەرھىسىدۇر. بۇ ئەقىدىنى ئىمام ئەبۇ جەئفەر تەھاۋىي (تەبىئى تابىئىنلارنىڭ كاتتىسى، ئىمام شافىئىينىڭ بۇرادىرى بولۇپ، ھىجرىيە 239- يىلى توغۇلۇپ، 321- يىلى ۋاپات بولغان) يۇقىرىدا سۆزلەنگەن ئالىملاردىن تولۇق ۋە پۇختا ئىپادىلەپ، خۇلاسىلەپ بايان قىلغان ئىدى. قانداقمۇ ئۇنداق بولمىسۇن؟ چۈنكى ئىمام تەھاۋىي مەزكۇر ئىماملارنىڭ ئەقىدىسىنى كەڭ تارقاتقانلارنىڭ ئەڭ ئىشەنچلىكىدۇر. شۇنداقلا، ئىمام تەھاۋىينىڭ ئىلىم سەۋىيىسى پۇختا ۋە ھەنەفىي مەزھىبىدە ئالاھىدە ئورنى بولغانلىقى، فىقھشۇناس ۋە ھەدىسشۇناس ئالىملارنىڭ نەزىرىدە ئىنتايىن ئىشەنچلىك بولغانلىقى ئۈچۈن ئاشۇ ئىماملارنىڭ ئەقىدىسىنى خۇلاسىلەپ كىتاب يازغانلارنىڭ ئەڭ ئىشەنچلىكىدۇر. ئۈممەتنىڭ كۆپچىلىكى ئىمام تەھاۋىينىڭ خۇلاسىلەپ يازغان تېكىستىنى قوبۇل قىلدى (ئىسلامنىڭ ساپ ئەقىدىسىگە مۇۋاپىق دەپ قارىدى). بۇ تېكىستكە نۇرغۇنلىغان شەرھىلەر ۋە ئىزاھاتلار يېزىلدى. ئۇلاردىن سۈننەتكە مۇۋاپىق شەرھىلىگەنلەرمۇ، شەرھىلەش جەريانىدا پەلسەپىچىلەر (ئەھلى كالام، سۆزمەنلەر)نىڭ يولىغا چىقىپ كەتكەنلەرمۇ بار. مۇشۇ شەرھىلەرنىڭ ئەڭ كاتتىسى ۋە ئەڭ پايدىلىقى ئىمام ئىبنى ئەبۇ ئىز ئەزرەئى ھەنەفىي رەھىمەھۇللاھنىڭ شەرھىسىدۇر. ئۇ ئىمام تەھاۋىيغا مۇشۇ ئەقىدىدىكى ئۈچ مەسىلىدە ئېتىراز بىلدۈردى.

الاولى: قول الطحاوي «قديم بلا ابتداء» فهذه من محدثات أهل الكلام، ولا يسمى الله تعالى إلا بما سمى به نفسه، أو سماه به رسوله ﷺ.

بىرىنچى، ئىمام تەھاۋىينىڭ: «الله نىڭ باشلىنىشى يوق ئەزەلىي زاتتۇر» دېگەن سۆزىدۇر. بۇ سۆزى پەلسەپىچىلەرنىڭ

بىدئەتلەردىن بولۇپ، الله تائالا پەقەت ئۆزى ئاتىغان ئىسىملار بىلەنلا ياكى الله تائالانىڭ ئەلچىسى ﷺ ئاتىغان ئىسىملار بىلەنلا ئاتىلىدۇ.

الثانية: قوله «تعالى عن الحدود والغايات والأركان والأعضاء والأدوات» وهذه ألفاظ لم ترد في الشرع لا نفيًا ولا إثباتًا، بل هي من محدثات المتكلمين، والأولى التقيد بالألفاظ الشرعية.

ئىككىنچى، ئىمام تەھاۋىينىڭ «الله تائالا چەك-چېگرالار، ئاخىرقى نۇقتىلار، تايانچلار، (مەخلۇقاتلارنىڭ بەدىنىگە ئوخشاش) ئەزالار، ئەسۋابلاردىن پاك ۋە ئۇستۇندۇر» دېگەن سۆزىدۇر. شەرىئەت (قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىف)تە بۇ سۆزلەر ئىنكار قىلىنىپ ياكى ئىسپاتلىنىپ كەلمىگەن بەلكى ئۇ سۆزلەر پەلسەپىچىلەرنىڭ بىدئەتلىرىدىندۇر. الله تائالانى سۈپەتلەشتە شەرىئەتنىڭ سۆزلىرى بىلەنلا چەكلىنىش بەك مۇھىمدۇر.

الثالثة: تقريره «أن الايمان إقرار باللسان وتصديق بالجنان»، فأخرج بذلك الأعمال من اسم الإيمان، وهذا خلاف ما عليه جماهير السلف من المذاهب المختلفة.

ئۈچىنچى، ئىمام تەھاۋىينىڭ: «ئىمان ـــ تىل بىلەن ئىقرار قىلىش ۋە قەلب بىلەن تەستىقلاشتۇر» دېگەن بايانىدۇر. ئىمام تەھاۋىي بۇ بايانىدا ئەمەللەرنى ئىمان ئاتالغۇسىنىڭ ئىچىدىن چىقىرىۋەتكەن. بۇ بايان ھەرقايسى مەزھەبلەردىن بولغان سەلەف ئالىملارنىڭ كۆپچىلىكى بىرلىككە كەلگەن ئىمان ئاتالغۇسىغا خىلاپتۇر.

فرحم الله الإمامين: الطحاوي وابن أبي العز وسائر الأئمة أجمعين، على خدمتهم للسنة ولعقيدة أهل السنة والجماعة.

سۈننەتكە ۋە ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەت ئەقىدىسىگە خىزمەت قىلغان ئىمام تەھاۋىي، ئىبنى ئەبۇ ئىز ۋە باشقا بارلىق ئىماملارغا الله رەھمەت قىلسۇن.

وقد أحببت أن أشرح هذه العقيدة، شرحًا موجزًا، يناسب المبتدئين من طلبة العلم، وينفع العامة. والله أسأله أن ينفع بهذا الكتاب المسلمين وأن يثقل لي به الموازين.

مەن بۇ ئەقىدىنى تالىپلاردىن يېڭى ئوقۇش باشلىغانلارغا مۇناسىپ كېلىدىغان ۋە ئومۇمىي مۇسۇلمانلارغا پايدا يەتكۈزىدىغان قىلىپ، ئىخچام شەرھىلەشنى ياخشى كۆردۈم. الله تىن بۇ كىتاب بىلەن مۇسۇلمانلارغا مەنپەئەت بېرىشىنى ۋە مېنىڭ تارازىلىرىمنى ئېغىر قىلىپ بېرىشىنى سورايمەن.

والله من وراء القصد وهو حسبنا ونعم الوكيل وآخر دعوانا أن الحمد لله رب العالمين.

الله بارچە مەقسەتلەرنى بىلگۈچىدۇر. الله بىزگە كۇپايە، الله نېمىدېگەن ياخشى ھامىي! دۇئايىمىزنىڭ ئاخىرىنى «جىمى ھەمدۇ-سانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله قا خاستۇر!» دېيىش بىلەن ئاخىرلاشتۇرىمىز.

— دوكتۇر مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇرەھمان خۇمەييىس

# بىرىنچى بۆلەك

قال الإمام الحجة أبوجعفر الوراق الطحاوي بمصر رحمه الله:

هذا ذكر بيان عقيدة أهل السنة والجماعة على مذهب فقهاء الملة: أبي حنيفة النعمان بن ثابت الكوفي، وأبي يوسف يعقوب بن إبراهيم الأنصاري، وأبي عبدالله محمد بن الحسن الشيباني رضوان الله عليهم أجمعين وما يعتقدون من أصول الدين ويدينون به رب العالمين

مىسىرلىق ئەللامە ئىمام ئەبۇ جەئفەر ۋەرراق تەھاۋىي رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: «بۇ كىتاب ئىمام ئەبۇ ھەنىفە نۇئمان ئىبنى سابىت ئەلكۇفىي، ئەبۇ يۇسۇف يەئقۇب ئىبنى ئىبراھىم ئەنسارىي، ئەبۇ ئابدۇللا مۇھەممەد ئىبنى ھەسەن شەيبانىي (الله ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن!) قاتارلىق ئىسلام مىللىتىنىڭ فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ مەزھىبىگە مۇۋاپىق بولغان ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەتنىڭ ئەقىدىلىرىنى ھەمدە ئۇلار دىنىنىڭ ئاساسى (يىلتىزى) دەپ ئېتىقاد قىلغان ۋە شۇ دىنىنىڭ ئاساسى بىلەن ئالەملەرنىڭ رەببىگە بويسۇنغان ئەقىدىلەرنى بايان قىلغاندۇر».

[1] نقول في توحيد الله معتقدين بتوفيق الله: إن الله واحد لا شريك له.

الله نىڭ تەۋپىقى بىلەن الله نىڭ يەككە-يېگانىلىقى ھەققىدە ئېتىقاد قىلغۇچىلاردىن بولغان ھالەتتە ئېيتىمىزكى، شۈبھىسىزكى، الله بىردۇر ۋە ئۇنىڭ ھېچ شېرىكى يوقتۇر.

**الشرح:** إن الله تعالى واحد في كل شيء، واحد في ذاته، واحد في أفعاله، واحد في أسمائه و صفاته، واحد في استحقاقه للعبودية، لا شريك له في شيء من ذلك، فلا شريك له في خلقه وأمره ﴿أَلَا لَهُ الْخَلْقُ وَالْأَمْرُ﴾ و ﴿هَلْ مِنْ خَالِقٍ غَيْرُ اللَّهِ يَرْزُقُكُمْ مِنَ السَّمَاءِ وَالْأَرْضِ﴾ ولا شريك له في النفع والضر والإماتة والإحياء وغير ذلك من ألوان التصرف والتدبير في هذا الكون.

وكذالك ولا شريك له في أسمائه وصفاته، ولا شريك له في ألوهيته واستحقاقه للعبودية ولا يتم توحيد عبد حتى يتخلص من كل أنواع الشرك هذه، ويأتي بضدها من أنواع التوحيد الواجب عليه، فيوحده في ربوبيته وأفعاله، ويوحده في أسمائه و صفاته فلا يصف مخلوقًا بمالا يستحقه إلا الخالق، ويوحده في ألوهيته فلا يصرف أيًّا من أنواع العبادة لغيره ﴿إِيَّاكَ نَعْبُدُ وَإِيَّاكَ نَسْتَعِينُ﴾ و ﴿وَمَا خَلَقْتُ الْجِنَّ وَالْإِنْسَ إِلَّا لِيَعْبُدُونِ﴾.

**شەرھىسى:** شۈبھىسىزكى، الله تائالا ھەرقانداق شەيئىدە بىردۇر؛ ئۆز زاتىدا، ئىش-ھەرىكەتلىرىدە، ئىسىملىرىدا، سۈپەتلىرىدە ۋە ئۇبۇدىيىيەتكە لايىق بولۇشىدا بىردۇر. الله نىڭ ھېچنەرسىدە شېرىكى بولمىغانلىقى ئۈچۈن، الله نىڭ يارىتىش ۋە ئەمىر قىلىشىدىمۇ شېرىكى يوقتۇر. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «يارىتىش ۋە ئەمىر قىلىش راستىنلا الله نىڭ ئىلكىدىدۇر»[1]. (الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ:) «الله تىن باشقا سىلەرگە ئاسماندىن ۋە زېمىندىن رىزىق

[1] سۈرە ئەئراف 54- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بىرىپ تۇرىدىغان ياراتقۇچى بارمۇ؟»[1]. بۇ كائىناتتا پايدا يەتكۈزۈش، زىيان سېلىش، ئۆلتۈرۈش، تىرىلدۈرۈش ھەمدە ئۇلاردىن باشقا، باشقۇرۇش ۋە ئورۇنلاشتۇرۇشنىڭ تۈرلىرىنىڭ ھېچبىرىدە الله نىڭ شېرىكى يوقتۇر.

شۇنىڭدەك، الله نىڭ ئىسىملىرىدا، سۈپەتلىرىدە ھەمدە ئۆزىنىڭ ئۇلۇھىيىتىدە ۋە ئۇبۇدىيىيەتكە لايىق بولۇشىدا شېرىكى يوقتۇر. بىر بەندە مۇشۇ تۈرلەردىكى شېرىكلەرنىڭ ھەممىسىدىن قۇتۇلۇپ، ئۆزىگە زۆرۈر بولغان تەۋھىد تۈرلىرىدىن ئۇنىڭ (ئاشۇ شېرىكلەرنىڭ) قارشىسىنى كەلتۈرمىگىچە، ئۇنىڭ تەۋھىدى مۇكەممەل بولمايدۇ. ئەگەر ئۇ بەندە يۇقىرىقىدەك قىلالىسا، الله نى رۇبۇبىيىتىدە، ئىش-ھەرىكەتلىرىدە، ئىسىم-سۈپەتلىرىدە يەككە-يېگانە دەپ بىلىدۇ-دە، خالىقتىن باشقىسى لايىق بولمايدىغان نەرسىلەر بىلەن مەخلۇقنى سۈپەتلەپ قويمايدۇ؛ شۇنداقلا الله نى ئۇلۇھىيىتىدە بىر دەپ بىلىدۇ-دە، ئىبادەتنىڭ[2] ھېچبىر تۈرىنى الله تىن باشقىسىغا قىلمايدۇ. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز»[3]. (الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ:) «جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭىلا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم»[4].

[2] ولا شيء مثله.

---

[1] سۈرە فاتىر 3- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] ئىبادەت ـــ لۇغەت مەنىسى بويىچە «باش ئېگىش»، «ئىتائەت قىلىش»، «كەمتەر بولۇش» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان بولۇپ، ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئىبادەت ـــ الله ئەجىر بېرىدىغان ۋە رازى بولىدىغان، قەلب ۋە بەدەن ئەزالىرىنىڭ بارلىق سۆز-ھەرىكەتلىرىنى كۆرسىتىدۇ» (ئىبنى تەيمىيەنىڭ «العبودية» ناملىق كىتابى 38-بەت) ـــ تەرجىماندىن.

[3] سۈرە فاتىھە 5- ئايەت.

[4] سۈرە زارىيات 56- ئايەت.

ھېچ شەيئى الله قا ئوخشاش ئەمەستۇر.

[3] ولا شيء يعجزه.

الله نى ئاجىز قالدۇرالايدىغان ھېچقانداق شەيئى يوقتۇر.

[4] ولا إله غيره.

الله تىن باشقا ھېچ ئىلاھ[1] يوقتۇر.

**الشرح:** [2] وهذا من أصول التوحيد أن تعتقد بأن الله تعالى ﴿لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ وَهُوَ السَّمِيعُ الْبَصِيرُ﴾، فلا يشبه أحدًا من خلقه، ولا يشبهه أحد من خلقه، لا في ذاته ولا في أفعاله ولا في أسمائه ولا في صفاته ولا في حقوقه.

**شەرھىسى:** [2] الله تائالانىڭ ئېيتقىنىدەك: «ھېچ شەيئى الله قا ئوخشاش ئەمەستۇر، الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر »[2] دەپ ئېتىقاد قىلىشىڭ تەۋھىدنىڭ ئاساسلىرىدىندۇر. الله ئۆزىنىڭ مەخلۇقلىرىدىن ھېچبىرىگە ئوخشىمايدۇ، الله نىڭ مەخلۇقلىرىدىن ھېچبىرى الله نىڭ زاتى، ئىش-ھەرىكەتلىرى، ئىسىملىرى، سۈپەتلىرى ۋە ھوقۇقلىرىغا ئوخشىمايدۇ.

[3] ولا شيء يعجزه أي أنه تعالى على ما يشاء قدير، ﴿إِنَّمَا أَمْرُهُ إِذَا أَرَادَ شَيْئًا أَنْ يَقُولَ لَهُ كُنْ فَيَكُونُ﴾ ولا يعسر عليه شيء ولا يعجزه

---

[1] ئىلاھ ــــ قۇلچىلىق قىلىنىغۇچى دېگەن مەنىدە بولۇپ، ناماز، روزا، ھەج، تەۋەككۇل، دۇئا ۋە مال بوغۇزلاش... دېگەندەك خاس تۈردىكى ئىبادەتلەر تەقدىم قىلىنىدىغان ياكى ئىتائەت قىلىش، ئەگىشىش، ياخشى كۆرۈش، يامان كۆرۈشكە ئەڭ ئالىي ئۆلچەم قىلىنىدىغان ھەرقانداق مەۋجۇداتنى كۆرسىتىدۇ (يەنى ئەڭ ئالىي ئىتائەت قىلىنىغۇچى، ئەڭ ئالىي ئەگىشىلگۈچى ۋە ئەڭ ئالىي ياخشى كۆرۈلگۈچى قاتارلىقلارنى كۆرسىتىدۇ).

[2] سۈرە شۇرا 11- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

شيء ﴿وَمَا كَانَ اللَّهُ لِيُعْجِزَهُ مِنْ شَيْءٍ فِي السَّمَاوَاتِ وَلَا فِي الْأَرْضِ إِنَّهُ كَانَ عَلِيمًا قَدِيرًا﴾ وذلك من تمام قدرته وكمالها سبحانه وتعالى، ما شاء الله كان وما لم يشأ لم يكن، وهذا دال على كمال ربوبيته.

[3] اللہ نى ئاجىز قالدۇرالايدىغان ھېچقانداق شەيئى يوقتۇر، يەنى اللہ تائالا خالىغان نەرسىگە قادىر (كۈچى يەتكۈچى)دۇر. «اللہ بىرەر شەيئىنى (يارىتىشنى) ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا <ۋۇجۇتقا كەل> دەيدۇ-دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ.»[1] اللہ قا ھېچنەرسە قىيىن كەلمەيدۇ، اللہ نى ھېچنەرسە ئاجىزلاشتۇرالمايدۇ. «ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھېچنەرسە اللہ نى ئىلاجىسىز قالدۇرالمايدۇ، اللہ ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىگە قادىردۇر.»[2] بۇ، اللہ سۇبھانەھۇ ۋە تائالانىڭ قۇدرىتىنىڭ تولۇق ۋە مۇكەممەل بولغانلىقىدىندۇر. اللہ خالىغان نەرسە بولىدۇ، اللہ خالىمىغان نەرسە بولمايدۇ. بۇ سۆز اللہ نىڭ رۇبۇبىيىتىنىڭ مۇكەممەللىكىگە دالالەت قىلىدۇ.

[4] وهذه كلمة التوحيد، وهي التي دعت إليها كل الرسل ﴿وَلَقَدْ بَعَثْنَا فِي كُلِّ أُمَّةٍ رَسُولًا أَنِ اعْبُدُوا اللَّهَ وَاجْتَنِبُوا الطَّاغُوتَ﴾ ومعناها لا مستحق للعبادة إلا الله، وذلك لأنه هو الخالق الرازق، المالك المدبر، فاستحق أن يفرد بجميع أنواع العبادة دون سواه، وما عبد من دونه فإنما عبد بالباطل ﴿ذَلِكَ بِأَنَّ اللَّهَ هُوَ الْحَقُّ وَأَنَّ مَا يَدْعُونَ مِنْ دُونِهِ هُوَ الْبَاطِلُ وَأَنَّ اللَّهَ هُوَ الْعَلِيُّ الْكَبِيرُ﴾ وذلك لأنهم لا يملكون شيئًا من الأمر ولا

---

[1] سۈرە ياسىن 82- ئايەت.

[2] سۈرە فاتىر 44- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

التصرف ولا التدبير.

وهذه الكلمة فيها نفي لعبادة ما سواه، وإثبات العبادة له وحده، فيها كفر بما عبد من دونه، ثم إثبات العبادة له، وهي توحيد الألوهية.

[4] بۇ سۆز پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسى ئۇنىڭغا دەۋەت قىلغان تەۋھىد كەلىمىسىدۇر. «بىز ھەقىقەتەن ھەربىر ئۇممەتكە: <الله قا ئىبادەت قىلىڭلار، تاغۇتتىن[1] يىراق بولۇڭلار> دەپ پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق.»[2] ئۇنىڭ مەنىسى، الله تىن باشقا ئىبادەتكە لايىق بولغۇچى يوق دېگەنلىكتۇر. چۈنكى الله ھەممىنى ياراتقۇچى، ھەممىگە رىزىق بەرگۈچى، ھەممىگە ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى، ھەممىنى ئورۇنلاشتۇرغۇچى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئىبادەت تۈرلىرىنىڭ ھەممىسىدە يەككە-يېگانە بولۇشقا لايىقتۇر، الله تىن باشقىسى لايىق ئەمەستۇر. الله تىن باشقا ئىبادەت قىلىنغان نەرسىلەر پەقەتلا باتىللىق بىلەن ئىبادەت قىلىنىدۇ. «بۇ (قۇدرەت) شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، الله ھەقتۇر، (مۇشرىكلارنىڭ) الله نى قويۇپ ئىبادەت قىلىدىغان نەرسىلىرى باتىلدۇر، الله (ھەممە نەرسىدىن)

[1] تاغۇت ــ لۇغەت مەنىسى بويىچە «چېكىدىن ئاشقۇچى»، «ئۆزىنى چوڭ تۇتقۇچى»، «كۇفرىدا ھەددىدىن ئاشقۇچى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان بولۇپ، ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: «الله تىن باشقا ئىبادەت قىلىنغان ۋە ئىبادەت قىلىنىشنى يامان كۆرمىگەن ھەرقانداق مەخلۇق ــ تاغۇتتۇر» («مجموع الفتاوى» 28- توم 200- بەت)؛ شەيخ مەۋدۇدى رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: «الله تىن ئۆزىنى ئۈستۈن قويۇۋالغان، بەندىلىك دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتكەن ۋە ئىلاھلىقنى دەۋا قىلغان ھەرقانداق شەخس، ياكى گۇرۇھ ۋە ياكى ئىدارە ــ تاغۇتتۇر». (مەۋدۇدىنىڭ «المصطلحات الأربعة الاساسية في القرآن الكريم ــ قۇرئان كەرىمدىكى تۆت ئاساسي ئىبارە» ناملىق كىتابى 79- بەت) ــ تەرجىماندىن.

[2] سۈرە نەھل 36- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۇستۇندۇر، بۇيۇكتۇر»[1]. بۇنىڭ سەۋەبى، ئۇلار (الله تىن باشقا ئىبادەت قىلىنغان نەرسىلەر) بۇيرۇق قىلىش، ئورۇنلاشتۇرۇش، باشقۇرۇش قاتارلىقلاردىن ھېچ نەرسىگە ئىگە ئەمەستۇر.

بۇ كەلىمىدە الله تىن باشقا نەرسىلەرگە ئىبادەت قىلىشنى يوققا چىقىرىش ھەمدە بارلىق ئىبادەتلەرنى يەككە-يېگانە الله قىلا خاس قىلىش باردۇر. بۇ كەلىمىدە يەنە، الله تىن باشقا ئىبادەت قىلىنغان نەرسىلەرنى ئىنكار قىلىش، ئاندىن بارلىق ئىبادەتلەرنى الله قىلا خاس قىلىش باردۇر. مانا بۇ ئۇلۇھىييەت تەۋھىدىدۇر.

**الخلاصة**: إن الله تعالى واحد في ذاته، وأسمائه وصفاته، واحد في استحقاقه للعبودية، ولا يشبهه شيء من خلقه في شيء من ذلك، وهو على كل شيء قدير، لا يعجزه شيء ولا يتعسر عليه شيء، كما أنه لا مستحق للعبادة غيره.

**خۇلاسە:** شۈبھىسىزكى، الله تائالا ئۆز زاتىدا، ئىسىم-سۈپەتلىرىدە ۋە ئۇبۇدىييەتكە لايىق بولۇشىدا بىردۇر. بۇلارنىڭ ھېچقايسىسىدا الله نىڭ مەخلۇقلىرىدىن ھېچبىر شەيئى الله قا ئوخشىمايدۇ. الله ھەممە نەرسىگە قادىردۇر. الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالادىن باشقا ئىبادەتكە لايىق بولغۇچى بولمىغىنىدەك، الله نى ھېچنەرسە ئاجىزلاشتۇرالمايدۇ، الله قا ھېچنەرسە قىيىن كەلمەيدۇ.

المناقشة:

[1] ما معنى وحدانية الله تعالى؟

[2] ما هي أنواع التوحيد الثلاثة؟

---

[1] سۇرە ھەج 62- ئايەت.

[3] ما هي أنواع الشرك الثلاثة؟

[4] أذكر الكلمة التي دعت إليها جميع الرسل.

مۇزاكىرە:

[1] الله تائالانىڭ يەككە-يېگانىلىقىنىڭ مەنىسى نېمە؟

[2] تەۋھىدنىڭ ئۈچ تۈرى قايسى؟

[3] شېرىكنىڭ ئۈچ تۈرى قايسى؟

[4] پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسى دەۋەت قىلغان كەلىمىنى ئېيتىپ بېقىڭ.

# ئىككىنچى بۆلەك

[5] قديم بلا ابتداء دائم بلا انتهاء.

الله نىڭ باشلىنىشى يوق ئەزەلىي زاتتۇر، ئاخىرلىشىشى يوق ئەبەدىي زاتتۇر.

[6] لايفنى ولايبيد.

الله يوقالمايدۇ ۋە ھالاك بولمايدۇ.

[7] ولايكن إلا مايريد.

الله تائالانىڭ خالىغىنىدىن باشقىسى بولمايدۇ.

**اللغة:** القديم: هو المقدم على غيره.

لايفنى ولايبيد: الفناء والبيد بمعنى والمقصود لايهلك ولا يزول.

**الشرح:** [5] «القديم» ليس من أسماء الله تعالى والمقصود أنه تعالى لم يسبقه شيء كما أنه دائم و باق بلا نهاية، وذلك معنى قوله تعالى: ﴿هُوَ الْأَوَّلُ وَالْآخِرُ﴾ فالأول ليس قبله شيء، والآخر ليس بعده شيء، وقد فسرها النبي ﷺ بذلك.

**شەرھىسى:** [5] القديم ـــ الله تائالانىڭ ئىسىملىرىدىن ئەمەس. بۇ يەردىكى مەقسەت، الله تائالا ئەبەدىي ۋە ئاخىرلىشىشى يوق مەڭگۈلۈك زات بولغىنىدەك، ھېچ شەيئى ھەم الله تائالادىن ئىلگىرى بولمىغان دېگەنلىكتۇر. بۇ الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى سۆزىنىڭ

مەنىسىدۇر: «الله نىڭ ئىپتىداسى يوقتۇر، ئىنتىھاسى يوقتۇر»①. بۇ ئايەتتىكى «الْأَوَّلُ»نى پەيغەمبەر ﷺ: «ئۇنىڭدىن ئىلگىرى ھېچبىر شەيئى مەۋجۇد بولغان ئەمەس» دەپ، «الْآخِرُ»نى: «ئۇنىڭدىن كېيىن ھېچبىر شەيئى مەۋجۇد بولمايدۇ» دەپ تەپسىرلىگەن.

[6] كما قال تعالى: ﴿كُلُّ مَنْ عَلَيْهَا فَانٍ ۞ وَيَبْقَى وَجْهُ رَبِّكَ ذُو الْجَلَالِ وَالْإِكْرَامِ ۞﴾ وكما قال تعالى: ﴿كُلُّ شَيْءٍ هَالِكٌ إِلَّا وَجْهَهُ﴾، فالله تعالى يفني خلقه، ولا يفنى، ويبيدهم ولا يبيد، بل هو الآخر بعد كل شيء سبحانه وتعالى.

[6] الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «زېمىنىنىڭ ئۈستىدىكى ھەممە يوقىلىدۇ [26]. ئەزىمەتلىك ۋە كەرەملىك پەرۋەردىگارىڭنىڭ زاتى مەڭگۇ قالىدۇ [27]»②. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ زاتىدىن باشقا بارلىق نەرسە يوقىلىدۇ»③. دېمەك، الله تائالا مەخلۇقلىرىنى يوقىتىدۇ، ئۆزى يوقالمايدۇ؛ ئۇلارنى ھالاك قىلىدۇ، ئۆزى ھالاك بولمايدۇ. بەلكى الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا ئاخىرلىشىشى يوق، مەڭگۈلۈك زاتتۇر.

[7] فالله تعالى على ما يشاء قدير. قال تعالى: ﴿وَلَكِنَّ اللَّهَ يَفْعَلُ مَا يُرِيدُ﴾ فإذا أراد الله أمرًا أوجده رغمًا عن جميع خلقه، وإذا لم يرد أمرًا فلا يستطيع الخلق جميعًا أن يوجدوه، وهذه هي الإرادة الكونية القدرية التي لا تتخلف، فكل خير أو شر يحدث في هذا الكون إنما يحدث

① سۇرە ھەدىد 3- ئايەت.
② سۇرە رەھمان 26-، 27- ئايەتلەر.
③ سۇرە قەسەس 88- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بمشيئته و إرادته، وإرادته لا تغلب، فما شاء الله كان، وما لم يشأ لم يكن والدلائل على ذلك كثيرة جدًّا.

[7] الله تائالا خالىغان نەرسىگە قادىردۇر. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «لېكىن الله خالىغىنىنى قىلىدۇ»[①]. الله بىرەر ئىشنى ئىرادە قىلسا، بارچە مەخلۇقلىرىنىڭ خالاش-خالىماسلىقىدىن قەتئىينەزەر ئۇ ئىشنى پەيدا قىلىدۇ؛ الله بىرەر ئىشنى ئىرادە قىلمىسا، بارچە مەخلۇقلار توپلاشقان تەقدىردىمۇ ئۇ ئىشنى پەيدا قىلالمايدۇ. مانا بۇ، ھېچكىم قارشىلىق قىلالمايدىغان كەۋنىي ياكى قەدەرىي (يەنى تەقدىر خاراكتېرلىك) ئىرادىدۇر. بۇ كائىناتتا يۈز بېرىۋاتقان ھەرقانداق ياخشىلىق ۋە يامانلىق پەقەت الله نىڭ خالىشى ۋە ئىرادە قىلىشى بىلەنلا يۈز بېرىۋاتىدۇ. الله نىڭ ئىرادىسى مەغلۇپ بولمايدۇ. الله خالىغان نەرسە بولىدۇ، الله خالىمىغان نەرسە بولمايدۇ. بۇنىڭغا دەلىللەر ناھايىتى كۆپتۇر.

[8] لا تبلغه الأوهام، ولا تدركه الأفهام.

الله قا خىياللار يېتەلمەيدۇ، الله نى (يەنى الله نىڭ ماھىيىتى، قانداقلىقى، ئەسلى ھالىتىنى) چۈشەنچىلەر بىلەلمەيدۇ.

[9] ولا يشبه الأنام.

الله مەخلۇقلارغا ئوخشىمايدۇ.

[10] حي لا يموت، قيوم لا ينام.

الله ھاياتتۇر، ھەرگىز ئۆلمەيدۇ؛ ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر، ھەرگىز ئۇخلىمايدۇ.

**اللغة:** لا تبلغه الأوهام: أي لا تنتهي إليه الظنون.

---

① سۇرە بەقەرە 253- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

الأنام: الخلق.

القيوم: القايم الدائم قيّم على كل شيء يحفظه ويكلؤه.

**الشرح:** [8] إن الله تعالى لا يحيط به أحد من خلقه علمًا، كما قال تعالى: ﴿وَلَا يُحِيطُونَ بِهِ عِلْمًا﴾ فلا تبلغه الظنون والأفكار، والتخيلات والتصورات، ولا يعرف أحد من خلقه كنه ذاته.

**شەرھىسى:** [8] شۈبھىسىزكى، الله تائالانى مەخلۇقلىرىدىن ھېچبىرى مۇكەممەل بىلمەيدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار بولسا ئۇنى بىلمەيدۇ»[1] . الله تائالاغا گۇمانلار، پىكىرلەر، خىياللار ۋە تەسەۋۋۇرلار (كۆز ئالدىغا كەلتۈرۈشلەر) يېتەلمەيدۇ. الله تائالانىڭ زاتىنىڭ (ماھىيىتى، قانداقلىقى، ئەسلى ھالىتى)نى ئۇنىڭ مەخلۇقلىرىنىڭ ھېچبىرى بىلمەيدۇ.

[9] أنه لا يشبه أحدًا من خلقه لا في ذاته ولا في أسمائه، ولا في صفاته ولا في أفعاله، سبحانه وتعالى ليس كمثله شيء.

[9] شۈبھىسىزكى، الله تائالا زاتىدا، ئىسىملىرىدا، سۈپەتلىرىدە ۋە ئىش-ھەرىكەتلىرىدە مەخلۇقلىرىدىن ھېچبىرىگە ئوخشىمايدۇ. ھېچبىر شەيئى الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالاغا ئوخشىمايدۇ.

[10] وهو سبحانه وتعالى حي لا يموت كما قال تعالى: ﴿وَتَوَكَّلْ عَلَى الْحَيِّ الَّذِي لَا يَمُوتُ﴾ وقال: ﴿كُلُّ مَنْ عَلَيْهَا فَانٍ ۞ وَيَبْقَى وَجْهُ رَبِّكَ ذُو الْجَلَالِ وَالْإِكْرَامِ ۞﴾ وقال: ﴿كُلُّ شَيْءٍ هَالِكٌ إِلَّا وَجْهَهُ﴾ فالله تعالى حي لا يدركه الموت، وهو قيوم لا تأخذه سنة ولا نوم، وإلا

[1] سۈرە تاھا 110- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

اختلت موازين الكون كله، بل هو القائم على أمور ملكه سبحانه وتعالى.

وفي هذا كله رد على المشبهة الذين شبهوا الله تعالى بخلقه فكفروا بذلك.

[10] الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا ھەمىشە تىرىكتۇر، مەڭگۈ ئۆلمەيدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «(ھەممە ئىشىڭدا) ئۆلمەيدىغان مەڭگۈ ھايات الله قا يۆلەنگىن»①. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «زېمىندىكى ئۈستىدىكى ھەممە يوقىلىدۇ [26]. ئەزىمەتلىك ۋە كەرەملىك پەرۋەردىگارىڭنىڭ زاتى مەڭگۈ قالىدۇ [27]»②. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ زاتىدىن باشقا بارلىق نەرسە يوقىلىدۇ»③. الله تائالا ھەمىشە تىرىكتۇر، ئۇ زاتقا ئۆلۈم كەلمەيدۇ. الله ھەممىنى باشقۇرۇپ تۇرغۇچىدۇر، ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا ئىدى، كائىناتنىڭ بارچە تەڭپۇڭلۇقى ئاستىن-ئۈستۈن بولۇپ كېتەتتى. بەلكى الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا كائىناتنىڭ ئىشلىرىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر.

بۇنىڭ ھەممىسىدە الله تائالانى مەخلۇقلىرىغا ئوخشاتقان ھەمدە شۇ (ئوخشىتىش) سەۋەبلىك كاپىر بولغان مۇشەببىھەلەرگە رەددىيە باردۇر.

[11] خالق بلا حاجة، رازق بلا مؤنة.

الله (ھېچبىر شەيئىگە) ھاجىتى چۈشمەستىن ياراتقۇچىدۇر، قىيىنچىلىق تارتماستىن رىزىق بەرگۈچىدۇر.

[12] مميت بلا مخافة، باعث بلا مشقة.

① سۈرە فۇرقان 58- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
② سۈرە رەھمان 26-، 27- ئايەتلەر.
③ سۈرە قەسەس 88- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

الله قورقماستىن ئۆلتۈرگۈچىدۇر، مۇشەققەتسىز تىرىلدۈرگۈچىدۇر.

**اللغة:** بلا مؤنة: بلا ثقل ولا كلفة.

بلا مشقة: بلا تعب ولا جهد.

**الشرح:** [11] إن الله تعالى لم يخلق الخلق لحاجته إليهم، ولا لرغبته في الاستعانة بهم. إنما خلقهم لعبادته، قال تعالى: ﴿وَمَا خَلَقْتُ الْجِنَّ وَالْإِنسَ إِلَّا لِيَعْبُدُونِ﴾ وهو سبحانه وتعالى يرزق جميع خلقه من إنس و جن، وطير و وحش وغيرهم، المؤمن والكافر، ويعطي كل واحد منهم مسألته من غير أن ينقص ذلك من ملكه شيئًا، بيده مقاليد السموات والأرض.

**شەرھىسى:** [11] شۈبھىسىزكى، الله تائالا مەخلۇقاتنى ئۇلارغا ھاجىتى بولغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ ياردىمىگە تەشنا بولغانلىقى ئۈچۈن ياراتمىدى بەلكى ئۇلارنى پەقەت ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتى. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭىلا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم»[1]. الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا ئىنسان، جىن، قۇش، ياۋايى ھايۋان ۋە ئۇلاردىن باشقا مەخلۇقلىرىنىڭ ھەممىسىگە رىزىق بېرىدۇ، مۇئمىن ۋە كاپىرغىمۇ رىزىق بېرىدۇ. ئۇلاردىن ھەربىرىگە سورىغان نەرسىسىنى بېرىدۇ. ئۇلار سورىغان نەرسە الله نىڭ مۈلكىدىن ھېچنەرسىنى كېمەيتىۋەتمەيدۇ. ئاسمانلار ۋە زېمىننى باشقۇرۇش ھوقۇقى الله نىڭ قولىدا.

[1] سۇرە زارىيات 56- ئايەت.

[12] وهو سبحانه وتعالى يتوفى خلقه دون مخافة ﴿اللَّهُ يَتَوَفَّى الْأَنْفُسَ حِينَ مَوْتِهَا﴾، ﴿لَا مُعَقِّبَ لِحُكْمِهِ﴾ والله تعالى: ﴿لَا يُسْأَلُ عَمَّا يَفْعَلُ وَهُمْ يُسْأَلُونَ﴾ وهو يبعث الموتى يوم القيامة ﴿زَعَمَ الَّذِينَ كَفَرُوا أَنْ لَنْ يُبْعَثُوا قُلْ بَلَى وَرَبِّي لَتُبْعَثُنَّ ثُمَّ لَتُنَبَّؤُنَّ بِمَا عَمِلْتُمْ وَذَلِكَ عَلَى اللَّهِ يَسِيرٌ﴾، ﴿رَبَّنَا إِنَّكَ جَامِعُ النَّاسِ لِيَوْمٍ لَا رَيْبَ فِيهِ﴾ فالله تعالى يبعث الناس يوم القيامة بعد موتهم، ولا يشق عليه ذلك، فالذي يحيي الأرض بعد موتها بالماء الذي ينبت به الزرع قادر على أن يحيي الموتى: ﴿كَذَلِكَ نُخْرِجُ الْمَوْتَى لَعَلَّكُمْ تَذَكَّرُونَ﴾ والذي خلقهم أول مرة قادر على أن يعيدهم مرة أخرى، وذلك أهون عليه، سبحانه وتعالى عما يصفون.

[12] الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا مەخلۇقلىرىنى قورقماستىن ئۆلتۈرىدۇ. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «ئىنسانلار ئۆلىدىغان چاغلىرىدا، الله ئۇلارنىڭ جانلىرىنى ئالىدۇ»[1]. (الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ:) «الله نىڭ ھۆكۈمىگە ھېچ كىشى قارشى تۇرالمايدۇ»[2]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ قىلغانلىرىدىن سوئال-سوراق قىلىنمايدۇ، ئۇلاردىن سوئال-سوراق قىلىنىدۇ»[3]. الله ئۆلۈكلەرنى قىيامەت كۈنى تىرىلدۈرىدۇ، (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «كاپىرلار ھەرگىز تىرىلدۈرۈلمەيمىز دەپ گۇمان قىلىشتى، ئېيتقىنكى: <ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، پەرۋەردىگارىم بىلەن قەسەمكى، سىلەر چوقۇم تىرىلدۈرىسىلەر، ئاندىن سىلەرگە قىلمىشىڭلاردىن خەۋەر

---

[1] سۈرە زۇمەر 42- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە رەئد 41- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[3] سۈرە ئەنبىيا 23- ئايەت.

بىرىلىدۇ، بۇ اللە قا ئاساندۇر<»[1] . (اللە تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ:) «پەرۋەردىگارىمىز! شۈبھىسىزكى، كېلىشى شەكسىز بولغان كۈندە (يەنى ھېساب ئېلىنىدىغان قىيامەت كۈنىدە) كىشىلەرنى توپلىغۇچىسەن»[2]. ئىنسانلار ئۆلگەندىن كېيىن، اللە تائالا قىيامەت كۈنى ئۇلارنى تىرىلدۈرىدۇ. ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلدۈرۈش اللە قا قىيىن كەلمەيدۇ. ئۆلگەن زېمىننى سۇ بىلەن تىرىلدۈرگەن، ئۇ سۇ بىلەن زىرائەتلەرنى ئۈندۈرگەن زات ئۆلۈكنى تىرىلدۈرۈشكە قادىردۇر. (اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «ئىبرەت ئېلىشىڭلار ئۈچۈن (زېمىندىن مېۋىلەرنى چىقارغاندەك، قىيامەتتە) ئۆلۈكلەرنى قەبرىلىرىدىن چىقىرىمىز»[3]. ئۇلارنى دەسلەپتە ياراتقان زات ئۇلارنى يەنە بىر قېتىم ئەسلىگە قايتۇرۇشقا قادىردۇر. قايتا تىرىلدۈرۈش اللە قا ئاساندۇر، اللە كاپىرلارنىڭ سۈپەتلىگەنلىرىدىن پاك ۋە ئۈستۈندۇر.

**الخلاصة:** إن الله تعالى أول و آخر حي لا يموت فعال لما يريد، لايحيطون به علمًا، لا تأخذه سنة ولا نوم، لايسأل عما يفعل وهم يسألون.

**خۇلاسە:** شۈبھىسىزكى، اللە تائالا ئۆزىدىن ئىلگىرى ۋە كېيىن ھېچبىر شەيئى مەۋجۇد بولمىغان زاتتۇر، مەڭگۈ ھاياتتۇر، ھەرگىز ئۆلمەيدۇ. خالىغىنىنى قىلغۇچىدۇر، مەخلۇقلار اللە تائالانى مۇكەممەل بىلەلمەيدۇ، اللە تائالانى مۈگدەك ۋە ئۇيقۇ باسمايدۇ. اللە تائالانىڭ قىلغانلىرىدىن سورالمايدۇ، بەندىلەرنىڭ قىلغانلىرىدىن سورىلىدۇ.

المناقشة:

[1] سۈرە تەغابۇن 7- ئايەت.
[2] سۈرە ئال ئىمران 9- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەئراف 57- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[1] هل من أسماء الله تعالى «القديم»؟

[2] ما معنى ولايكون إلا ما يريد؟

[3] هل الشركاء بإرادة الله؟

مۇزاكىرە:

[1] «القديم» الله تائالانىڭ ئىسىملىرىدىنمۇ؟

[2] «الله خالىغان نەرسىدىن باشقىسى بولمايدۇ» دېگەننىڭ مەنىسى نېمە؟

[3] الله نىڭ ئىرادىسىگە شېرىك بولغۇچىلار بارمۇ؟

# ئۈچىنچى بۆلەك

[13] مازال بصفاته قديمًا قبل خلقه، لم يزدد بكونهم شيئًا لم يكن قبلهم من صفته، وكما كان بصفاته أزليًّا، كذلك لايزال عليها أبديًّا.

الله مەخلۇقاتلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرىمۇ ھەمىشە ئۆزىنىڭ سۈپەتلىرى بىلەن سۈپەتلەنگۈچى باشلىنىشى يوق زات ئىدى. مەخلۇقاتلار يارىلىشتىن ئىلگىرى الله تائالانىڭ سۈپەتلىرىدىن بولمىغان ھېچبىر سۈپەتنى، مەخلۇقاتلارنىڭ يارىتىلىشى الله قا زىيادە قىلغىنى يوق. الله تائالا ئۆزىنىڭ سۈپەتلىرى بىلەن ئەزەلىي بولغىنىدەك، ئۇ سۈپەتلىرى بىلەن ھەمىشە، ئەبەدىي ھالەتتە تۇرىدۇ.

[14] ليس بعد خلق الخلق استفاد اسم الخالق، ولا بإحداث البرية استفاد اسم البارئ.

الله تائالا مەخلۇقاتنى ياراتقاندىن كېيىن «خالىق» (ياراتقۇچى) دېگەن ئىسمىغا ئېرىشكەن ئەمەس، يوقلۇقتىن پەيدا قىلغاندىن كېيىن «بارىئ» (يوقلۇقتىن پەيدا قىلغۇچى) دېگەن ئىسمىغا ئېرىشكەن ئەمەس.

**اللغة**: أزليًّا: هو المتناهي في القديم الذى لا بداية له.

أبديًّا: الذي يبقى بلا نهاية.

الْبَارِئُ: برأ الخلق أي خلقهم من غير مقال سابق.

**الشرح**: [13] إن كل صفة من صفات الله تعالى ثابتة له أزلًا، من قبل أن يخلق خلقه، وهي كلها صفات كمال، وعدمها نقص ومحال

أن يتصف الله تعالى بالكمال بعد النقص ولم تنضف صفة إليه سبحانه وتعالى بعد أن خلق الناس، بل كل صفاته ثابتة له قبل خلقهم، وكما أنه سبحانه وتعالى أزلي بصفاته، فليس لها مبتدأ فكذلك هو أبدي عليها، فلا تنقضي هذه الصفات، بل هي باقية ببقاء الموصوف سبحانه وتعالى.

**شەرھىسى:** [13] شۇبھىسىزكى، الله تائالانىڭ ھەربىر سۈپىتى الله تائالا مەخلۇقلىرىنى يارىتىشتىن ئىلگىرى ئەزەلدىن بار ئىدى. ئۇ سۈپەتلەرنىڭ ھەممىسى مۇكەممەل سۈپەتلەردۇر. ئۇ سۈپەتلەرنىڭ يوق بولۇشى كەمچىلىكتۇر. الله تائالانىڭ كەمچىلىكتىن كېيىن مۇكەممەللىك بىلەن سۈپەتلىنىشى مۇمكىن ئەمەس. الله تائالا خالايىقلارنى ياراتقاندىن كېيىن الله تائالاغا بىرەر سۈپەت زىيادە بولمىغان بەلكى الله تائالانىڭ سۈپەتلىرىنىڭ ھەممىسى ئۇلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرى الله تائالادا مەۋجۇت ئىدى. شۇبھىسىزكى، الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا ئۆزىنىڭ سۈپەتلىرى بىلەن ئەزەلىي بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇ سۈپەتلەرنىڭ باشلىنىشى بولمىغىنىدەك، ئۇ سۈپەتلەر الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالاغا مەڭگۇ خاس بولغانلىقى ئۈچۈن بۇ سۈپەتلەر يوقالمايدۇ بەلكى ئۇ سۈپەتلەر بولسا سۈپەتلەنگۈچى زات الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا بىلەن مەڭگۇ قالىدۇ.

[14] وهو تعالى خالق قبل أن يخلق الخلق، متسمٍّ بهذا الاسم حتى قبل خلقهم، وليس تسميه بهذا الاسم متوقفًا على حدوث خلقهم فعلًا. كذالك لم يستفد ويكتسب اسم البارئ بعد أن أحدث البرية، بل هو البارئ حتى قبل إحداثهم وخلقهم، فأسماؤه وصفاته قديمة كقدم ذاته

سبحانه وتعالى وقد ثبت أن النبي ﷺ، أخبر أن الله تعالى «قدَّر مقادير الخلق قبل أن يخلق السموات والأرض بخمسين ألف سنة».

[14] اﷲ تائالا مەخلۇقاتنى يارىتىشتىن ئىلگىرىمۇ ياراتقۇچىدۇر، ھەتتا ئۇلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرىمۇ مۇشۇ (ياراتقۇچى دېگەن) ئىسىم بىلەن ئاتىلاتتى. اﷲ تائالانىڭ مۇشۇ ئىسىم بىلەن ئاتىلىشى ئەمەلىيەتتە ئۇلارنى يارىتىشنىڭ يۈز بېرىشىگە قاراشلىق ئەمەس. شۇنىڭدەك، اﷲ تائالا مەخلۇقاتلارنى يوقلۇقتىن پەيدا قىلغاندىن كېيىن «بارىئ» (يوقلۇقتىن پەيدا قىلغۇچى) دېگەن ئىسىمغا ئېرىشمىگەن. بەلكى اﷲ ھەتتا ئۇلارنى پەيدا قىلىش ۋە يارىتىشتىن ئىلگىرىمۇ يوقلۇقتىن پەيدا قىلغۇچى ئىدى چۈنكى اﷲ تائالانىڭ ئىسىم-سۈپەتلىرى اﷲ سۇبھانەھۇ ۋە تائالانىڭ زاتىنىڭ قەدىمىي بولغىنىدەك قەدىمىيدۇر. پەيغەمبەر ﷺ اﷲ تائالانىڭ: «شۈبھىسىزكى، اﷲ تائالا ئاسمانلار ۋە زېمىننى يارىتىشتىن 50 مىڭ يىل ئىلگىرى پۈتۈن مەخلۇقاتلارنىڭ تەقدىرىنى بەلگىلىدى»[1] دېگەنلىكىدىن خەۋەر بەرگەن.

[15] له معنى الربوبية ولا مربوب، ومعنى الخالق ولامخلوق.

ھېچبىر مەربۇب (پەرۋىش قىلىنغۇچى) يوق ۋاقتىدىمۇ اﷲنىڭ رۇبۇبىيەت سۈپىتى بار ئىدى، ھېچبىر مەخلۇق (يارىتىلغۇچى) يوق ۋاقتىدىمۇ اﷲ «خالىق» (ياراتقۇچى) سۈپىتىگە ئىگە ئىدى.

[16] وكما أنه محيي الموتى بعد ما أحيا، استحق هذا الاسم قبل إحيائهم، كذلك استحق اسم الخالق قبل إنشائهم.

اﷲ ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرگەندىن كېيىن، «ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرگۈچى» دېگەن بۇ ئىسىمغا ئۇلارنى تىرىلدۈرۈشتىن

[1] مۇسلىم رىۋايىتى.

ئىلگىرىمۇ لايىق بولغىنىدەك، ئۇلارنى پەيدا قىلىشتىن ئىلگىرىمۇ «ياراتقۇچى» دېگەن ئىسىمغا لايىق ئىدى.

[17] ذلك بأنه على كل شيء قدير، وكل شيء إليه فقير، وكل أمر عليه يسير، لايحتاج إلى شيء ﴿لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ وَهُوَ السَّمِيعُ الْبَصِيرُ﴾.

يۇقىرىقىلار بولسا الله ھەممە نەرسىگە قادىر، ھەممە نەرسە الله قا موھتاج، ھەممە ئىش الله قا ئاسان، الله ھېچنەرسىگە موھتاج بولمىغانلىقى ئۈچۈندۇر. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «ھېچ شەيئى الله قا ئوخشاش ئەمەستۇر، الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر»[1].

**اللغة:** الربوبية: الملك والتصرف والتدبير.

مربوب: مخلوق.

يسير: سهل.

**الشرح:** [15] إن الله تعالى هو الرب بكل معاني الربوبية حتى قبل أن يخلق أحدًا من خلقه وكذلك هو الخالق حتى قبل أن يخلقهم فهذه الأسماء ومادلت عليه من المعاني ثابتة له من قبل ومن بعد.

**شەرھىسى:** [15] الله تائالا مەخلۇقلىرىدىن بىرەرسىنى يارىتىشتىن ئىلگىرىمۇ رۇبۇبىييەت (رەبلىك) ئۇقۇملىرىنىڭ ھەممىسى تولۇق تېپىلىدىغان رەب[2] بولغىنىدەك، الله تائالا ئۇلارنى

---

[1] سۈرە شۇرا 11ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] «رەب» دېگەن كەلىمىنىڭ ئەسلى لۇغەت مەنىسى «پەرۋەردىگار» (پەرۋىش قىلغۇچى) بولۇپ لېكىن قۇرئان كەرىم ئىستىلاھىدا يەنە تۆۋەندىكىدەك مەنىلەردە ئىشلىتىلگەن: 1. پەرۋەردىگار (پەرۋىش قىلغۇچى)، تەربىيىلىگۈچى؛ 2. خەۋەر ئالغۇچى، ھال-ئەھۋاللارنى

يارىتىشتىن ئىلگىرىمۇ ياراتقۇچى ئىدى. بۇ ئىسىملار ئۇقتۇرىدىغان مەنىلەر بۇ مەخلۇقاتلار يارىلىشتىن ئىلگىرى الله تائالادا مەۋجۇد ئىدى.

[16] فإنه سبحانه وتعالى كما أنه محيي الموتى بعد أن يحييهم، فإنه محيي الموتى قبل أن يحييهم، وكما أنه الخالق بعد أن أنشأ خلقه، فإنه الخالق قبل أن ينشئهم كذلك.

[16] شۇبھىسىزكى، الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرگەندىن كېيىنمۇ ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرگۈچى بولغىنىدەك، ئۇلارنى تىرىلدۈرۈشتىن ئىلگىرىمۇ ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرگۈچى ئىدى؛ الله تائالا مەخلۇقلىرىنى ياراتقاندىن كېيىن ياراتقۇچى بولغىنىدەك، ئۇلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرىمۇ ھەم ياراتقۇچى ئىدى.

[17] لأنه سبحانه وتعالى على كل شيء قدير، إذا أراد شيئًا فعله، وإذا لم يرد شيئًا لم يكن هذا الشيء، وهذه هي الإرادة الكونية القدرية التي لا يخرج عنها شيء، ولا تتخلف أبدًا، وقد قالت المعتزلة: قادر على كل ما هو مقدور له، وأما أفعال العباد فلا يقدر عليها، وهذا سلب لصفة الكمال فإن الله تعالى قادر على كل شيء كما أخبر على نفسه سبحانه وتعالى ﴿وَاللَّهُ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ﴾ وكذلك كل شيء

ئۆگەشكۈچى؛ 3. مەركەزلىك سالاھىيىتىگە ئىگە بولغۇچى؛ 4. ئىتائەتنىڭ ئىگىسى، يۈكسەكلىكىنى ۋە ئۈستۈنلىكىنى ھەممە ئېتىراپ قىلىدىغان، ئىشلىتىش ۋە تەسەررۇپ قىلىشنىڭ پۈتۈن ھوقۇقى ئىلكىدە بولغان زات؛ 5. ئىگە ۋە خوجايىن. (شەيخ مەۋدۇدىنىڭ «المصطلحات الأربعة الاساسية في القرآن الكريم ـــ قۇرئان كەرىمدىكى تۆت ئاساسي تېرمىن» ناملىق كىتابى 44ـ بەت) ـــ تەرجىماندىن.

كائن في هذا العالم فبإرادة الله تعالى ومشيئته والإيمان بهذه المسألة من أهم لوازم الإيمان بالربوبية الله تعالى، وكل شيء في هذا الكون مفتقر إلى الله تعالى محتاج إليه في إيجاده وبقائه، وكل أمر على الله تعالى يسير كما قال تعالى: ﴿إِنَّ ذَلِكَ عَلَى اللَّهِ يَسِيرٌ﴾ وهو لا يحتاج إلى شيء سبحانه وتعالى بل كل شيء محتاج إليه ضرورة وحاجته لله تعالى ثابتة لا تتغير ولا تكون في وقت دون وقت أو مكان دون مكان ﴿لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ وَهُوَ السَّمِيعُ الْبَصِيرُ﴾.

[17] الله سۇبهانەھۇ ۋە تائالا ھەممە نەرسىگە قادىر بولغاچقا، بىرەر ئىشنى ئىرادە قىلسا ئۇ ئىشنى قىلىدۇ، بىرەر ئىشنى ئىرادە قىلمىسا بۇ ئىش بولمايدۇ. مانا بۇ، ھېچكىم خىلاپلىق قىلىشقا قادىر بولالمايدىغان تەقدىر خاراكتېرلىك ئىرادىدۇر. مۇئتەزىلىلەرنىڭ: «الله تائالا ئۆزىنىڭ كۈچى يېتىدىغان ھەربىر ئىشقا قادىردۇر ئەمما بەندىلەرنىڭ ئىش-ھەرىكەتلىرىگە قادىر بولالمايدۇ (كۈچى يەتمەيدۇ)» دېگەن بۇ سۆزى الله تائالانىڭ مۇكەممەللىك سۈپەتلىرىنى ئىنكار قىلغۇچىلىك ھېسابلىنىدۇ. الله سۇبهانەھۇ ۋە تائالا ئۆزى ھەققىدە: «الله ھەممە نەرسىگە قادىردۇر»[1] دەپ بايان قىلغىنىدەك، ھەممە نەرسىگە قادىر (كۈچى يەتكۈچى)دۇر. شۇنىڭدەك، بۇ ئالەمدىكى ھەممە نەرسە الله تائالانىڭ ئىرادە قىلىشى ۋە خالىشى بىلەن پەيدا بولىدۇ. بۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرۈش رۇبۇبىيەت تەۋھىدىنىڭ ئەڭ مۇھىم زۆرۈرىيەتلىرىدىندۇر. بۇ كائىناتتىكى الله تائالاغا موھتاج بولغان ھەرقانداق شەيئى ئۆزىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىدا ۋە

[1] سۈرە بەقەرە 284- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ساقلىنىشىدا الله تائالاغا موھتاجدۇر. ھەممە ئىش الله تائالاغا ئاساندۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «شۈبھىسىزكى، بۇ (ئىش) الله قا ئاساندۇر»[1]. الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا ھېچنەرسىگە موھتاج بولمايدۇ بەلكى ھەممە نەرسە الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالاغا چوقۇم موھتاج بولىدۇ. بۇ موھتاجلىق ھېچ ۋاقىت ۋە ھېچ ماكان ئۆزگەرمەيدىغان پرىنسىپتۇر. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «ھېچ شەيئى الله قا ئوخشاش ئەمەستۇر، الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر»[2].

**الخلاصة:** صفات الله تعالى الذاتية قديمة، وصفاته الفعلية قديمة النوع وإن حدثت آحادها وهي باقية ببقائه تعالى وهو مستحق لأسمائه وصفاته قبل خلقه وبعد خلقه.

**خۇلاسە:** الله تائالانىڭ زاتىي سۈپەتلىرى ئەزەلىيدۇر. گەرچە الله تائالانىڭ فېئلىي سۈپەتلىرىدىن[3] كېلىپ چىققان ھادىسىلەر يېڭى پەيدا بولغان بولسىمۇ لېكىن بۇ فېئلىي سۈپەتلەرنىڭ ئەسلىسى ئەزەلىيدۇر (يەنى زاتىيدۇر)، بۇ سۈپەتلەر الله تا ئەبەدىي مەۋجۇدتۇر. الله تائالا مەخلۇقلىرىنى يارىتىشتىن ئىلگىرىمۇ ۋە كېيىنمۇ ئۆزىنىڭ

---

[1] سۈرە ھەدىد 22ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە شۇرا 11ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[3] زاتىي سۈپەت دېگىنىمىز، الله نىڭ زاتىدا (يەنى ئۆزىدە) ئەزەلىي مەۋجۇد بولغان، بولۇشلۇق قىلسا بولۇشسىز قىلغىلى بولمايدىغان، بولۇشسىز قىلسا بولۇشلۇق قىلغىلى بولمايدىغان سۈپەتتۇر. مەسىلەن، «الله ھەمىشە تىرىكتۇر» دەپ بولۇشلۇق لەۋزى بىلەن سۈپەتلىگىلى بولىدۇ لېكىن «الله خالىغان ۋاقىتتا تىرىك، خالىغان ۋاقىتتا تىرىك ئەمەس» دەپ ئېيتقىلى بولمايدۇ. ئەمما فېئلىي سۈپەت بولسا، بولۇشلۇق ۋە بولۇشسىز لەۋزىلەردە كەلتۈرۈلۈشى مۇمكىن. مەسىلەن، «الله خالىغان كىشىگە سۆزلەيدۇ، خالىغان كىشىگە سۆزلىمەيدۇ؛ خالىغان نەرسىنى يارىتىدۇ، خالىمىغان نەرسىنى ياراتمايدۇ» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ فېئلىي سۈپەتلەر «صفات مشيئية» يەنە (الله نىڭ خالىشىغا ئالاقىدار سۈپەتلەر) دەپمۇ ئاتىلىدۇ. — تەرجىماندىن

ئىسىم-سۈپەتلىرىگە لايىق بولغان زاتتۇر.

المناقشة:

[1] هل معنى الربوبية لله يحتاج إلى وجود مربوبين؟

[2] هل قدرة الله نافذة في كل شيء؟

[3] ما معنى قوله تعالى: ﴿لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ﴾؟

مۇزاكىرە:

[1] اللە نىڭ رۇبۇبىيىيەت سۈپىتى مەخلۇقلارنىڭ مەۋجۇت بولۇشىغا موھتاج بولامدۇ؟

[2] اللە تائالانىڭ قۇدرىتى ھەممە نەرسىگە يېتەمدۇ؟

[3] اللە تائالانىڭ: «ھېچ شەيئى اللە قا ئوخشاش ئەمەستۇر» دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى نېمە؟

# تۆتىنچى بۆلەك

[18] خلق الخلق بعلمه.
الله پۈتكۈل مەخلۇقاتنى ئۆزىنىڭ ئىلمى بىلەن ياراتقان.

[19] وقدر لهم أقدارًا.
الله ئۇلارغا تەقدىرلەر (ئۆلچەملەر)نى بەلگىلىگەن.

[20] وضرب لهم آجالاً.
الله ئۇلارغا ئەجەللەرنى بېكىتكەن (تەقدىر قىلغان).

[21] ولم يخف عليه شيء قبل أن يخلقهم، وعلم ما هم عاملون قبل أن يخلقهم.

مەخلۇقاتلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرى ھېچ شەيئى الله قا مەخپىي ئەمەس بولۇپ، الله ئۇلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرى ئۇلارنىڭ (يارىتىلغاندىن كېيىن) نېمىلەرنى قىلىدىغانلىقىنى بىلگەن.

**اللغة:** آجالاً: جمع أجل وهو المدة التي ينتهي إليها الشيء.

**الشرح:** [18] إن الله تعالى خلق الخلق عالمًا بهم كما قال تعالى: ﴿أَلَا يَعْلَمُ مَنْ خَلَقَ وَهُوَ اللَّطِيفُ الْخَبِيرُ﴾ فعلمه تعالى محيط بكل شيء، كما قال تعالى: ﴿يَعْلَمُ مَا بَيْنَ أَيْدِيهِمْ وَمَا خَلْفَهُمْ وَلَا يُحِيطُونَ بِهِ عِلْمًا﴾ يعلم ما كان وما يكون، وما لم يكن لو كان كيف يكون: ﴿لَا يَعْزُبُ عَنْهُ مِثْقَالُ ذَرَّةٍ فِي السَّمَوَاتِ وَلَا فِي الْأَرْضِ وَلَا أَصْغَرُ مِنْ ذَلِكَ وَلَا أَكْبَرُ إِلَّا فِي كِتَابٍ مُبِينٍ﴾ لا يغيب عنه شيء، وعلمه محيط بالكليات والجزئيات،

سبحانه وتعالى.

**شەرھىسى:** [18] شۈبھىسىزكى، الله تائالا پۈتكۈل مەخلۇقاتنى بىلىپ ياراتقان. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «(مەخلۇقاتنى) ياراتقان زات بىلمەمدۇ؟! ئۇ شەيئىلەرنىڭ نازۇك تەرەپلىرىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن تولۇق خەۋەرداردۇر»[1]. الله تائالانىڭ بىلىشى ھەممە شەيئىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله ئۇلارنىڭ ئالدىدىكىنى ۋە كەينىدىكىنى بىلىدۇ، ئۇلار بولسا الله نى (مۇكەممەل) بىلمەيدۇ»[2]. بۇندىن بۇرۇن بولغان، بولۇۋاتقان ۋە بۇندىن كېيىن بولماقچى بولغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىنى الله تائالا بىلىدۇ؛ بولمىغان نەرسىلەر ئەگەر بولسا قانداق بولىدىغانلىقىنىمۇ بىلىدۇ. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى زەررە چاغلىق نەرسە الله تىن يىراق ئەمەستۇر؛ ئۇنىڭ (يەنى زەررە)دىن كىچىكرەك نەرسە بولسۇن، چوڭراق نەرسە بولسۇن، لەۋھۇلمەھپۇزدا خاتىرىلەنمىگىنى يوق»[3]. الله تائالاغا ھېچنەرسە غايىب (يوشۇرۇن) بولالمايدۇ. الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالانىڭ بىلىشى پۈتۈن نەرسىلەرنى ۋە ئەڭ كىچىك پارچە نەرسىلەرنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

[19] وكل شيء خلقه الله تعالى بقدر كما قال عز وجل: ﴿إِنَّا كُلَّ شَيْءٍ خَلَقْنَاهُ بِقَدَرٍ﴾ وكما قال أيضًا: ﴿وَخَلَقَ كُلَّ شَيْءٍ فَقَدَّرَهُ تَقْدِيرًا﴾ فالخير والشر مقدران، وكل شيء مخلوق بقدر، وفي ذلك رد على من زعموا أن الشر ليس مخلوقًا لله.

[19] الله تائالا ھەممە نەرسىنى ئۆلچەملىك ياراتقان. الله ئەززە

---

[1] سۈرە مۈلك 14- ئايەت.

[2] سۈرە تاھا 110- ئايەت.

[3] سۈرە سەبەئ 3- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ۋە جەللە مۇنداق دەيدۇ: «بىز ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى ئۆلچەملىك ياراتتۇق»①. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله ھەممە نەرسىنى ياراتتى، ئاندىن (ئۆزىنىڭ خاھىشى بويىچە) ئۇنىڭغا مۇناسىپ ئۆلچەمنى بەلگىلىدى»②. ياخشىلىق ۋە يامانلىق ئۆلچەم بىلەن بېكىتىلگەن، ھەممە نەرسە ئۆلچەم بىلەن يارىتىلغان. مانا بۇ سۆز «يامانلىق الله تائالانىڭ مەخلۇقى ئەمەس (يەنى يامانلىقنى الله ياراتمىغان)» دەپ گۇمان قىلغانلارغا رەددىيەدۇر.

[20] وهو سبحانه وتعالى قد كتب لخلقه آجالًا لا يتخطونها، ﴿وَلِكُلِّ أُمَّةٍ أَجَلٌ فَإِذَا جَاءَ أَجَلُهُمْ لَا يَسْتَأْخِرُونَ سَاعَةً وَلَا يَسْتَقْدِمُونَ﴾ فلا يمكن أن يتقدم شيء أو يتأخر عن الأجل الذي ضربه الله له.

[20] الله تائالا ئۆزىنىڭ مەخلۇقلىرىغا ئەجەللىرىنى بېكىتكەن، ئۇلار ئۇ ئەجەلدىن ھالقىپ كېتەلمەيدۇ. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «(پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلغان) ھەربىر ئۈممەتنىڭ (ھالاك بولىدىغان) مۇئەييەن ۋاقتى بولىدۇ، (ھالاك بولىدىغان) ۋاقتى يەتكەندە، ئۇلار بىردەممۇ ئىلگىرى-كېيىن بولمايدۇ (يەنى دەرھال ھالاك بولىدۇ)»③ . شۇڭا الله تائالا بېكىتكەن ئەجەلدىن ھېچنەرسىنىڭ ئىلگىرى بولۇشى ياكى كېچىكىشى مۇمكىن ئەمەس.

[21] هذا وإن الله سبحانه وتعالى كان ولم يزل يعلم كل شيء قبل أن يخلق خلقه، وعلم أهل السعادة و أهل الشقاوة، والصالحين والطالحين، كل ذلك قبل خلقهم، وعلم ما يكون منهم في يوم كذا على

① سۈرە قەمەر 49- ئايەت.
② سۈرە فۇرقان 2- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
③ سۈرە ئەئراف 34- ئايەت.

هيئة كذا سبحانه وتعالى لا تخفي عليه من خلقه خافية.

[21] شۇبھىسىزكى، الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا مەخلۇقلىرىنى يارىتىشتىن ئىلگىرىمۇ ھەممە شەيئىنى ھەمىشە بىلگەن. الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا بەختلىكلەر، بەختسىزلەر، ياخشىلار ۋە يامانلارنىڭ ھەممىسىنى ئۇلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرى بىلگەن؛ ئۇلارنىڭ قايسى كۈندە، قانداق ھالەتنىڭ ئۈستىدە بولىدىغانلىقىنىمۇ بىلگەن. الله قا ئۆزىنىڭ مەخلۇقلىرىدىن ھېچبىرى مەخپىي بولمايدۇ.

**الخلاصة**: لقد خلق الله الخلق بعلمه، وقدر مقادير لكل شيء، ولم يخف عليه شيء من خلقه ولا من أعمالهم وذلك قبل خلقهم.

**خۇلاسە:** الله مەخلۇقلارنى بىلىپ ياراتقان، ھەممە نەرسىگە ئۆلچەملەرنى بېكىتكەن. الله نىڭ مەخلۇقلىرىدىن ۋە ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىدىن ھېچنەرسە الله قا مەخپىي ئەمەس. بۇ ئىشلار ئۇلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرى بولغان ئىدى.

المناقشة:

[1] ما معنى قوله : وقدر لهم أقدارًا؟

[2] هل كان الله يعلم أعمال العباد قبل خلقه لهم؟

مۇزاكىرە:

[1] ئىمام تەھاۋىينىڭ «الله ئۇلارغا تەقدىرلەر (ئۆلچەملەر)نى بەلگىلىگەن» دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسى نېمە؟

[2] الله بەندىلەرنى يارىتىشتىن ئىلگىرى ئۇلارنىڭ ئەمەللىرى (قىلىدىغان ئىشلىرى) نى بىلەمتى؟

# بەشىنچى بۆلەك

[22] وأمرهم بطاعته، ونهاهم عن معصيته.

الله ئۇلارنى ئۆزىگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇدى ھەمدە ئۆزىگە ئاسىيلىق قىلىشتىن توستى.

[23] وكل شيء يجري بتقديره ومشيئته، ومشيئته تنفذ، لامشيئة للعباد إلا ما شاء لهم، فما شاء لهم كان، وما لم يشأ لم يكن.

ھەممە ئىش الله نىڭ تەقدىرى ۋە خالىشى بىلەن بولىدۇ. الله نىڭ خالىغىنى بولىدۇ. بەندىلەرنىڭ الله ئۇلارغا خالىغان نەرسىدىن باشقا خالىشى يوقتۇر. الله ئۇلارغا نېمىنى خالىسا شۇ نەرسە بولىدۇ، نېمىنى خالىمىسا شۇ نەرسە بولمايدۇ.

**اللغة**: ومشيئته تنفذ: وإرادته تمضي وتقع وتتحقق.

**الشرح**: [22] لقد أمر الله خلقه بطاعته، ووعدهم على طاعته جزيل الثواب، ونهاهم عن معصيته وتوعدهم عليها بالعقاب، كما قال تعالى: ﴿وَمَنْ يُطِعِ اللَّهَ وَرَسُولَهُ يُدْخِلْهُ جَنَّاتٍ تَجْرِي مِنْ تَحْتِهَا الْأَنْهَارُ خَالِدِينَ فِيهَا وَذَلِكَ الْفَوْزُ الْعَظِيمُ ۞ وَمَنْ يَعْصِ اللَّهَ وَرَسُولَهُ وَيَتَعَدَّ حُدُودَهُ يُدْخِلْهُ نَارًا خَالِدًا فِيهَا وَلَهُ عَذَابٌ مُهِينٌ ۞﴾ وذكره رحمه الله تعالى للأمر والنهي بعد كلامه عن الخلق إشارة إلى أن الخالق له الأمر والنهي كما قال تعالى: ﴿أَلَا لَهُ الْخَلْقُ وَالْأَمْرُ﴾

**شەرھىسى:** [22] الله مەخلۇقلىرىنى ئۆزىگە ئىتائەت قىلىشقا

بۇيرۇدى، ئۆزىگە ئىتائەت قىلغانلارغا زور مۇكاپاتنى ۋەدە قىلدى؛ ئۇلارنى ئۆزىگە ئاسىيلىق قىلىشتىن توستى، ئاسىيلىق قىلغانلارنى ئازاب بىلەن قورقۇتتى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى الله قا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىدىكەن، الله ئۇنى ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، ئۇ بولسا بۇ يەرلەردە مەڭگۈ قالىدۇ. بۇ چوڭ مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشتۇر [13]. كىمكى الله قا ۋە پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلىپ، الله نىڭ قانۇنلىرىنىڭ سىرتىغا چىقىپ كېتىدىكەن، الله ئۇنى دوزاخقا كىرگۈزىدۇ، ئۇ دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ، خورلىغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ [14] »[1] . ئىمام تەھاۋىي رەھىمەھۇللاھنىڭ يارىتىشقا ئالاقىدار سۆزلەردىن كېيىن بۇيرۇش ۋە توسۇشنى بايان قىلىشى بولسا، «بۇيرۇش ۋە توسۇش ياراتقۇچىنىڭ ئىلكىدە» دېگەنلىككە ئىشارەتتۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «يارىتىش ۋە ئەمر قىلىش راستىنلا الله نىڭ ئىلكىدىدۇر»[2].

[23] وكل شيء يجري بتقدير الله ومشيئته، بقضائه وقدره، فليس هناك شيء كائن إلا بمشيئة الله تعالى ولا يمكن أن يقع شيء في هذا الكون دون مشيئة الله تعالى ومشيئته سبحانه وتعالى تنفذ وتتحقق، ولا يمكن أن تتخلف أبدًا، وهي المشيئة الكونية القدرية ويراد بها كل ما أراد الله أن يقع في هذا الكون، من خير أو شر، كما قال تعالى: ﴿مَنْ يَشَأِ اللَّهُ يُضْلِلْهُ وَمَنْ يَشَأْ يَجْعَلْهُ عَلَى صِرَاطٍ مُسْتَقِيمٍ﴾ وكما قال تعالى: ﴿وَلَوْ شَاءَ اللَّهُ مَا اقْتَتَلُوا وَلَكِنَّ اللَّهَ يَفْعَلُ مَا يُرِيدُ﴾ ومشيئة العباد لاتخرج عما

---

[1] سۈرە نىسا 13- ئايەتنىڭ بىر قىسمى ۋە 14- ئايەت.

[2] سۈرە ئەئراف 54- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

شاء الله لهم كما قال تعالى: ﴿وَمَا تَشَاءُونَ إِلَّا أَنْ يَشَاءَ اللَّهُ رَبُّ الْعَالَمِينَ﴾ وهذه الإرادة الكونية غير الإرادة الشرعية التي قد لا تتحقق، فقد يحب الله أمرًا ولا يشاء حدوثه، وقد يبغض الله أمرًا لكنه يشاء أن يقع لحكمة يعلمها، وما شاء الله لعباده كان، وما لم يشأ لهم فلا يمكن أن يقع ولو أرادوه جميعًا، وهذا خلاف ما ذهبت إليه القدرية من أن المعصية يحدثها الأنسان بإرادته مستقلاً عن إرادة الله تعالى والله تعالى لا يريدها، وإنما فاعلها الإنسان فقط وهو مريدها من دون الله، وهكذا جعلوا الإنسان مريدًا لأشياء وموجدًا لها دون إرادة الله.

[23] ھەممە ئىش الله تائالانىڭ تەقدىرى (پىلانلىشى)، خالىشى، قازاسى (ھۆكۈمى)، قەدەرى (بەلگىلىشى) بىلەن يۈز بېرىدۇ. شۇڭا كائىناتتىكى ھەربىر ئىش پەقەت الله تائالانىڭ خالىشى بىلەنلا يۈز بېرىدۇ ھەمدە ھەرقانداق ئىشنىڭ الله تائالانىڭ خالىشىسىز يۈز بېرىشى مۇمكىن ئەمەس. الله تائالانىڭ خالىشى ئىجرا بولىدۇ ۋە ئەمەلىيلىشىدۇ، ئۆزگىرىشى مەڭگۈ مۇمكىن ئەمەس. بۇ خىل خالاش بولسا، ھېچكىمنىڭ خىلاپلىق قىلىشى مۇمكىن بولمايدىغان كەۋنىي ياكى قەدەريي (يەنى تەقدىر خاراكتېرلىك) خالاشتۇر. بۇ يەردىكى «خالاش» دېگەن سۆزدىن، الله تائالا كائىناتتا يۈز بېرىشىنى ئىرادە قىلغان ياخشىلىق ياكى يامانلىقتىن ئىبارەت ئىشلارنىڭ ھەممىسى مەقسەت قىلىنىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله خالىغان ئادەمنى ئازدۇرىدۇ، خالىغان ئادەمنى توغرا يولغا سالىدۇ»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ئەگەر الله خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلار

[1] سۈرە ئەنئام 39- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۆزئارا ئۇرۇشماس ئىدى لېكىن الله خالىغىنىنى قىلىدۇ»[1] .
بەندىلەرنىڭ خالىشى الله تائالا ئۇلارغا خالىغان دائىرىدىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «پەقەت ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله خالىغاندىلا، ئاندىن سىلەر خالايسىلەر (يەنى الله خالىمىغۇچە سىلەرنىڭ خالىغىنىڭلارنىڭ ھېچ پايدىسى يوق)»[2].
مانا بۇ، ھېچكىم خىلاپلىق قىلىشقا قادىر بولالمايدىغان كەۋنىي ياكى قەدەرىي (تەقدىر خاراكتېرلىك) ئىرادىدۇر. لېكىن شەرئىي ئىرادە[3] بولسا، (كىشىلەرنىڭ قارشى چىقىشى بىلەن) ئەمەلگە ئاشماسلىقى ياكى (ئۇلارنىڭ قارشى چىقماستىن ئىجرا قىلىشلىرى بىلەن ئەمەلگە ئېشىشى مۇمكىن بولغان) ئىرادىدۇر. مەسىلەن، الله تائالا بىرەر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىنى ياخشى كۆرسىمۇ ئۇنى خالىماسلىقى مۇمكىن ۋە ياكى بىرەر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىنى ئۆزى بىلىدىغان ھېكمەت سەۋەبىدىن يامان كۆرسىمۇ ئۇنى خالىشى مۇمكىن. الله تائالا بەندىلىرىگە خالىغان ئىش بولىدۇ، الله تائالا ئۇلارغا خالىمىغان ئىشنى ئۇلارنىڭ ھەممىسى خالىسىمۇ ئۇنىڭ يۈز بېرىشى مۇمكىن بولمايدۇ. مانا بۇ، قەدەرىيلەرنىڭ (ئازغۇن پىرقە): «الله تائالا ئىرادە قىلمىسىمۇ ئىنسان گۇناھنى الله تائالانىڭ ئىرادىسىدىن خالىي ھالەتتە ئۆز ئىرادىسى بىلەن پەيدا قىلىدۇ. گۇناھنى قىلغۇچى پەقەتلا ئىنساندۇر، ئىنسان ئۇ گۇناھنى الله تائالانىڭ ئىرادىسىسىز ئىرادە قىلىدۇ» دېگەن ئېتىقادىغا قارشىدۇر. دېمەك، قەدەرىيلەر ئىنساننى الله تائالانىڭ ئىرادىسىدىن خالىي ھالەتتە ئىشلارنى ئىرادە قىلغۇچى ۋە پەيدا قىلغۇچى دەپ بىلدى.

[24] يهدي من يشاء ويعصم ويعافي فضلاً، ويضل من يشاء

[1] سۈرە بەقەرە 253- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە تەكۋىر 29- ئايەت.

[3] شەرئىي ئىرادە دېگىنىمىز، الله تائالا يۈز بېرىشىنى ياخشى كۆرگەن ئىشلارنى كۆرسىتىدۇ.

ويخذل ويبتلي عدلاً.

الله تائالا ئۆزىنىڭ پەزلى بىلەن خالىغان كىشىنى ھىدايەت قىلىدۇ، (ئازغۇنلۇق، گۇناھ-مەئسىيەت ۋە بالايى-ئاپەتلەردىن) ساقلايدۇ. الله تائالا خالىغان كىشىنى ئادىللىقى بىلەن ئازدۇرۇپ، توغرا يولغا باشلاشنى تەرك ئېتىدۇ ۋە سىنايدۇ.

[25] وكلهم يتقلبون في مشيئته بين فضله وعدله.

خالايىقلارنىڭ ھەممىسى الله نىڭ پەزلى بىلەن ئادىللىقىنىڭ ئارىسىدىكى الله نىڭ خالىشى ئىچىدە ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ.

**اللغة**: يعصم: يمنع من الوقوع في الضلالة.

**الشرح**: [24] إن الله تعالى هو الذي يهدي من يشاء من عباده للإيمان، ويعصمهم من الوقوع في الضلال والمعاصي، ويعافيهم من ذلك، ومن آثاره الضارة في الدنيا والآخرة، فمن فعل الله به ذلك فهو فضل من الله تعالى ومنة تستوجب الشكر عليها، كما أنه سبحانه يضل من يشاء من خلقه، ويخذلهم، فيكلهم إلى أنفسهم، ويخلي بينهم و بين الشيطان، فلا يعصمهم، ويبتليهم بذلك، فيقعون في الضلال والمعصية، وذلك عدل منه سبحانه وتعالى له الحكمة البالغة، وله العدل المطلق، والدليل على أن الله تعالى هو الذي يهدي من يشاء، ويضل من يشاء، قوله تعالى: ﴿مَنْ يَشَأِ اللَّهُ يُضْلِلْهُ وَمَنْ يَشَأْ يَجْعَلْهُ عَلَى صِرَاطٍ مُسْتَقِيمٍ﴾ وقوله تعالى: ﴿وَلَكِنْ يُضِلُّ مَنْ يَشَاءُ وَيَهْدِي مَنْ يَشَاءُ﴾ وقوله تعالى: ﴿إِنَّكَ لَا تَهْدِي مَنْ أَحْبَبْتَ وَلَكِنَّ اللَّهَ يَهْدِي مَنْ يَشَاءُ وَهُوَ أَعْلَمُ

بِالْمُهْتَدِينَ﴾ فكل ذلك من عند الله تعالى وهذا من أصول أهل السنة خلافًا للمعتزلة الذين قالوا بأن أفعال العباد مخلوقة لهم. فمن اهتدى فالله هو الذي هداه بفضله ونعمته، ومن ضل فالله هو الذي أضله بعدله.

**شەرھىسى:** [24] الله تائالا ھەقىقەتەن بەندىلىرىدىن خالىغان كىشىنى ئىمانغا ھىدايەت قىلىدىغان، ئۇلارنى ئازغۇنلۇقتا ۋە ئاسىيلىق قىلىشقا چۈشۈپ قېلىشتىن ھەمدە ئۇلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى زىيانلىرىدىن ساقلايدىغان زاتتۇر. الله تائالا كىمنى شۇنداق قىلسا بۇ الله تائالانىڭ پەزلىدۇر ۋە ئۇنىڭ الله قا شۈكرى قىلىشى لازىم بولىدىغان مەرھەمەتتۇر. شۇنىڭدەك، الله تائالا ھەقىقەتەن مەخلۇقلىرىدىن خالىغان كىشىنى ئازدۇرىدۇ، توغرا يولغا باشلاشنى تەرك ئېتىدۇ، ئۇلارنى ئۆز مەيلىگە قويۇۋېتىدۇ، ئۇلار بىلەن شەيتاننىڭ ئوتتۇرىسىنى بوش قويۇپ قويىدۇ، ئۇلارنى ئازغۇنلۇققا چۈشۈپ كېتىشتىن ساقلىمايدۇ ۋە ئۇلارنى شۇ ئىشلار بىلەن سىنايدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلار ئازغۇنلۇق ۋە گۇناھقا چۈشىدۇ. بۇ، الله تائالانىڭ ئادىللىقىدۇر. مۇكەممەل ھېكمەت ۋە مۇتلەق ئادىللىق پەقەت الله تائالاغا خاستۇر. الله تائالانىڭ خالىغان كىشىنى ھىدايەت قىلىدىغانلىقى ۋە خالىغان كىشىنى ئازدۇرىدىغانلىقىغا الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتى دەلىلدۇر: «الله خالىغان ئادەمنى ئازدۇرىدۇ، خالىغان ئادەمنى توغرا يولغا سالىدۇ»[1]، الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «لېكىن الله خالىغان ئادەمنى گۇمراھ قىلىدۇ، خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلىدۇ»[2]، الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «شۈبھىسىزكى، سەن خالىغان ئادىمىڭنى ھىدايەت قىلالمايسەن (يەنى ياخشى ئەمەلگە مۇۋەپپەق قىلالمايسەن) لېكىن الله ئۆزى

[1] سۈرە ئەنئام 39- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نەھل 93- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلىدۇ، الله ھىدايەت تاپقۇچىلارنى ئوبدان بىلىدۇ»[1] . ئۇلارنىڭ ھەممىسى الله تائالا تەرىپىدىندۇر. مانا بۇ، «بەندىلەرنىڭ ئىش-ھەرىكەتلىرى ئۇلارنىڭ مەخلۇقلىرىدۇر (ئىش-ھەرىكەتلەرنى بەندە ئۆزى ياراتقان)» دېگەن مۇئتەزىلىلەرگە قارشى بولغان ئەھلى سۈننەتنىڭ ئېتىقادىي ئاساسلىرىدىندۇر. كىمكى ھىدايەت تاپىدىكەن، الله تائالا ئۇنى ئۆزىنىڭ پەزلى ۋە نېئمىتى بىلەن ھىدايەت قىلغاندۇر؛ كىمكى ئازىدىكەن، الله تائالا ئۇنى ئۆزىنىڭ ئادىللىقى بىلەن ئازدۇرغاندۇر.

شرح فضيلة الشيخ الدكتور صالح بن فوزان بن عبدالله الفوزان:

الله سبحانه وتعالى يهدي من يشاء، ويضل من يشاء، وهذا بقضاء الله وقدره، ولكنه يهدي من يعلم أنه يَصْلُحُ للهداية، ويهدي من يحرص على طلب الهداية ويقبل عليها، فإن الله ييسره لليسرى، ويضل من يشاء بسبب إعراضه عن طلب الهداية والخير، فيضله الله عقوبةً له على إعراضه وعدم رغبته في الخير، يوضح ذلك قوله تعالى: ﴿فَأَمَّا مَنْ أَعْطَى وَاتَّقَى ۝ وَصَدَّقَ بِالْحُسْنَى ۝ فَسَنُيَسِّرُهُ لِلْيُسْرَى ۝﴾ فصار السبب من العبد، والقَدَرُ من جهة الله سبحانه: ﴿وَأَمَّا مَنْ بَخِلَ وَاسْتَغْنَى ۝ وَكَذَّبَ بِالْحُسْنَى ۝ فَسَنُيَسِّرُهُ لِلْعُسْرَى ۝﴾ فصار السبب من العبد والقَدَر من الله عز وجل، ولكن قَدَّرَهُ الله عقوبةً له.

فَقَدَّرَ الله الهداية فضلًا من الله عز وجل، وتَكَرَّمَ على الشخص الذي يريد الخير ويريد الهداية، فييسره الله للخير ولفعله، وهذا لمصلحته،

[1] سۈرە قەسەس 56- ئايەت.

لا مصلحةً لله عز وجل، وأما إضلال الضالين فعدل منه سبحانه وتعالى، جزاءً لهم على إعراضهم وعدم إقبالهم على الخير وعلى طاعة الله عز وجل، لم يظلمهم شيئًا، ولهذا نجد في الآيات ﴿وَاللَّهُ لَا يَهْدِي الْقَوْمَ الظَّالِمِينَ﴾، ﴿وَاللَّهُ لَا يَهْدِي الْقَوْمَ الْكَافِرِينَ﴾، ﴿وَاللَّهُ لَا يَهْدِي الْقَوْمَ الْفَاسِقِينَ﴾ فجعل الظلم والكفر والفسق أسباب لعدم الهداية وهذه من أفعال العباد جازاهم عليها، عدلًا منه سبحانه وتعالى لا ظلمًا ﴿وَمَا ظَلَمَهُمُ اللَّهُ وَلَكِنْ كَانُوا أَنْفُسَهُمْ يَظْلِمُونَ﴾ فلا يليق به سبحانه أن يكرم من هذا وصفه وأيضاً لا يليق به سبحانه وتعالى أن يُضِيعَ عمل العاملين، قال سبحانه: ﴿أَمْ حَسِبَ الَّذِينَ اجْتَرَحُوا السَّيِّئَاتِ أَنْ نَجْعَلَهُمْ كَالَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ سَوَاءً مَحْيَاهُمْ وَمَمَاتُهُمْ سَاءَ مَا يَحْكُمُونَ ۞ وَخَلَقَ اللَّهُ السَّمَوَاتِ وَالْأَرْضَ بِالْحَقِّ وَلِتُجْزَى كُلُّ نَفْسٍ بِمَا كَسَبَتْ وَهُمْ لَا يُظْلَمُونَ ۞﴾، ﴿أَفَنَجْعَلُ الْمُسْلِمِينَ كَالْمُجْرِمِينَ ۞ مَا لَكُمْ كَيْفَ تَحْكُمُونَ ۞﴾ هذا جور ينزه الله عنه ويقول سبحانه وتعالى: ﴿أَمْ نَجْعَلُ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ كَالْمُفْسِدِينَ فِي الْأَرْضِ أَمْ نَجْعَلُ الْمُتَّقِينَ كَالْفُجَّارِ﴾ فالله سبحانه وتعالى لا يُضِيعُ أجر من عمل صالحاً ولا يجازي أحداً بغير فعله وبغير كسبه ﴿وَمَا تُجْزَوْنَ إِلَّا مَا كُنْتُمْ تَعْمَلُونَ﴾ فالعمل كله للعبد من الخير والشر، والمجازاة من الله فضلاً وعدلاً.

پەزىلەتلىك شەيخ دوكتور سالىھ ئىبنى فەۋزان ئىبنى ئابدۇللاھ فەۋزاننىڭ شەرھىسى: الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا خالىغان

كىشىنى ھىدايەت قىلىدۇ، خالىغان كىشىنى ئازدۇرىدۇ، بۇ، الله تائالانىڭ قازا ۋە قەدەرى بىلەن بولغاندۇر. لېكىن الله تائالا «ھىدايەتكە لايىق» دەپ قارىغان، ئۆزى ھەم ھىدايەت تېپىشقا ھېرىسمەن بولغان ۋە ھىدايەتكە ئالدىنى قىلغان كىشىنى ھىدايەت قىلىپ، ئۇ ئادەمگە ياخشىلىق يوللىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ؛ الله خالىغان كىشىنى ھىدايەت ۋە ياخشىلىقتا ئىنتىلىشتىن يۈز ئۆرۈگەنلىكى سەۋەبىدىن، ئۇ ئادەمنىڭ يۈز ئۆرۈگەنلىكى ۋە ياخشىلىقتا قىزىقمىشى بولمىغانلىقىغا بىنائەن ئۇ ئادەمنى جازالاش ئۈچۈن ئازدۇرىدۇ. بۇنى الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتى روشەنلەشتۈرۈپ بېرىدۇ: «(پۇل-مېلىنى الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) سەرپ قىلغان، تەقۋادارلىق قىلغان، (كەلىمە تەۋھىدنى) تەستىق قىلغان ئادەمگە كەلسەك [5-6]، ئۇنىڭغا بىز ياخشى يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز [7]»①.

سەۋەب قىلىش بەندىدىن، تەقدىر قىلىش الله تائالا تەرىپىدىن بولىدۇ. «بېخىللىق قىلىپ (الله نىڭ ساۋابىدىن) ئۆزىنى بىھاجەت ھېسابلىغان، كەلىمە تەۋھىدنى ئىنكار قىلغان ئادەمگە كەلسەك [8-9]، بىز ئۇنىڭغا يامان يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز [10].»②

سەۋەب قىلىش بەندىدىن، تەقدىر قىلىش الله تائالا تەرىپىدىن بولىدۇ لېكىن الله تائالا ئۇ بەندىگە ئۇنى ئازابلىغانلىقتىن ئازغۇنلۇقنى تەقدىر قىلدى.

الله تائالا ھىدايەتنى ئۆزى تەرىپىدىن پەزلى-مەرھەمەت قىلىپ تەقدىر قىلدى. ياخشىلىق ۋە ھىدايەتنى ئىرادە قىلغان كىشىنى ھۆرمەتلەپ، ئۇنىڭغا ياخشىلىقنى ۋە ياخشى ئىش قىلىشنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەردى. الله نىڭ بۇنداق قىلىشى ھەرگىز ئۆزىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن ئەمەس بەلكى ئۇ بەندىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈندۇر.

① سۈرە لەيل 5- ئايەتتىن 7- ئايەتكىچە.
② سۈرە لەيل 8- ئايەتتىن 10- ئايەتكىچە.

ئەمما ئازغۇنلارنى ئازدۇرۇش بولسا، ئۇلارنىڭ يۈز ئۆرۈگەنلىكى، ئۇلارنىڭ ياخشىلىقتا ھەمدە اللە ئەززە ۋە جەللەگە ئىتائەت قىلىشقا ھېرىسمەن بولمىغانلىقىغا ئاساسەن ئۇلارنى جازالاش ئۈچۈن اللە سۇبھانەھۇ ۋە تائالا تەرىپىدىن بولغان ئادىللىقتۇر، اللە ئۇلارغا ھېچقانداق زۇلۇم قىلمىدى. بۇنى تۆۋەندىكى ئايەتلەردىن بىلىۋالالايمىز: «اللە زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ»[①]، «اللە كاپىر قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ»[②] ، «اللە پاسىق قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ»[③] . اللە زۇلۇم، كۇفرىلىق ۋە پاسىقلىقنى ھىدايەتتىن مەھرۇم بولۇشنىڭ سەۋەبلىرى قىلدى. بەندىلەرنىڭ مۇشۇ ئىشلىرىغا ئاساسەن اللە ئۇلارغا زۇلۇم قىلغانلىقتىن ئەمەس بەلكى ئۆزىنىڭ ئادىللىقى بىلەن ئۇلارنى جازالىغان. (اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «اللە ئۇلارغا زۇلۇم قىلغىنى يوق لېكىن ئۇلار ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلدى»[④]. اللە سۇبھانەھۇ ۋە تائالاغا بۇ خىل سۈپەتتىكى كىشىلەرنى ھۆرمەتلىشى ھەمدە ئەمەل قىلغۇچىلارنىڭ ئەمىلىنى بىكار قىلىۋېتىشى لايىق بولمايدۇ. اللە سۇبھانەھۇ ۋە تائالا مۇنداق دەيدۇ: «يامان ئىشلارنى قىلغانلار (يەنى گۇناھكار كۇففارلار) ئۆزلىرىنى ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلاردەك قىلىشىمىزنى؛ ھاياتلىقتا، ماماتلىقتا ئۇلار بىلەن ئوخشاش قىلىشىمىزنى ئويلامدۇ؟ (يەنى ئۇلارنى ئوخشاش قىلىشىمىز مۇمكىن ئەمەس.) ئۇلارنىڭ چىقارغان ھۆكۈمى نېمىدېگەن يامان! [21]. اللە ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ھەقلىق بىلەن ياراتتى، ھەر ئىنساننىڭ قىلمىشىغا يارىشا جازا ياكى مۇكاپات بېرىلىدۇ، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىنمايدۇ

---

① سۈرە بەقەرە 258- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

② سۈرە بەقەرە 264- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

③ سۈرە مائىدە 108- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

④ سۈرە نەھل 33- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[22]»①. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «بىز مۇسۇلمانلارنى كاپىرلار بىلەن باراۋەر قىلامدۇق؟ [35] سىلەرگە نېمە بولدى؟ قانداقچە مۇنداق ھۆكۈم چىقىرىسىلەر؟ [36]»② . بۇنداق قىلىش زۇلۇم قىلغانلىقتۇر، الله زۇلۇم قىلىشتىن پاكتۇر. الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنى يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلغانلار بىلەن ئوخشاش قىلامدۇق؟! ياكى تەقۋادارلارنى فاجىرلارغا ئوخشاش قىلامدۇق؟!»③ الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا ياخشى ئىش قىلغانلارنىڭ ئەجرىنى بىكار قىلىۋەتمەيدۇ ھەمدە قىلمىغان ئىشقا جازا-مۇكاپات بەرمەيدۇ. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «سىلەر پەقەت قىلمىشىڭلارغا يارىشا جازالىنىسىلەر»④ . ياخشىلىق ۋە يامانلىقتىن ئىبارەت بولغان ئەمەللەرنىڭ ھەممىسى بەندە تەرەپتىندۇر، جازا-مۇكاپات بېرىش الله نىڭ پەزلى ۋە ئادىللىقى بىلەن الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا تەرىپىدىندۇر.

[25] وكل الناس يتقلبون في مشيئة الله تعالى بين هذين الأمرين، الفضل والعدل، فان الناس: إما مؤمن مهتد راشد، وذلك بفضل الله تعالى وعلمه وحكمته وكرمه ونعمته، وإما ضال زائغ بالكفر أو الفسق، وذلك بعدل الله تعالى وعلمه وحكمته، فلا خروج لأحد عن مشيئة الله تعالى: ﴿وَمَا تَشَاءُونَ إِلَّا أَنْ يَشَاءَ اللَّهُ رَبُّ الْعَالَمِينَ﴾ ثم إن المرء نفسه قد يهتدي تارة بفضل الله تعالى، ثم يعاقبه الله عز وجل على ذنوب أو غفلة فيخذله، ثم قد تدركه الهداية بعد ذلك، وقد يضل ضلالًا أبديًّا

① سۈرە جاسىيە 21-، 22- ئايەتلەر.
② سۈرە قەلەم 35-، 36- ئايەت.
③ سۈرە ساد 28- ئايەت.
④ سۈرە سافغات 39- ئايەت.

والعياذ بالله تعالى وكل شيء بمشيئته عز وجل.

[25] خالايىقلارنىڭ ھەممىسى الله تائالانىڭ پەزلى بىلەن ئادىللىقىدىن ئىبارەت بۇ ئىككى ئىشنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى الله تائالانىڭ خالىشى ئىچىدە ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. شۈبھىسىزكى، ئىنسان الله تائالانىڭ پەزلى، ئىلمى، ھېكمىتى، سېخىيلىقى، نېئمىتى بىلەن توغرا يولدا ماڭغۇچى، ھىدايەت تاپقۇچى مۇئمىن بولىدۇ ۋە ياكى الله تائالانىڭ ئادىللىقى، ئىلمى، ھېكمىتى بىلەن كۇفرىلىق ياكى پاسىقلىقى سەۋەبلىك توغرا يولدىن چىققۇچى ئازغۇن بولىدۇ. شۇڭا ھېچبىر كىشى الله تائالانىڭ خالىشىدىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ، الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «پەقەت ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله خالىغاندىلا، ئاندىن سىلەر خالايسىلەر (يەنى الله خالىمىغۇچە سىلەرنىڭ خالىغىنىڭلارنىڭ ھېچ پايدىسى يوق)»[1]. ئاندىن كېيىن بىر ئىنسان گاھىدا الله تائالانىڭ پەزلى بىلەن توغرا يول تاپىدۇ، ئاندىن الله ئەززە ۋە جەللە ئۇنى جازالىغانلىقى سەۋەبىدىن ئۇنى ياردەمسىز قالدۇرىدۇ. ئاندىن گاھىدا شۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭغا ھىدايەت يېتىدۇ، گاھىدا ئۇ ئىنسان مەڭگۈلۈك ئازغۇنلۇقتا قالىدۇ. الله تائالا ئۆز پاناھىدا ساقلىسۇن! ھەممە ئىش الله ئەززە ۋە جەللەنىڭ خالىشى بىلەن بولىدۇ.

**الخلاصة:** أمر الله الخلق بطاعته، ونهاهم عن معصيته، وكل شيء يجري بقضائه ومشيئته، ومشيئة العباد تحت مشيئة الله، وهو الهادي لمن يشاء، ويضل من يشاء، ولا خروج لأحد عما شاء الله له.

**خۇلاسە:** الله مەخلۇقاتلارنى ئۆزىگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇپ، ئاسىيلىق قىلىشتىن توستى. ھەرقانداق ئىش الله تائالانىڭ قازاسى

[1] سۈرە تەكۋىر 29- ئايەت.

ۋە خالىشى بىلەن يۈز بېرىدۇ، بەندىلەرنىڭ خالىشى الله تائالانىڭ خالىشى ئاستىدا بولىدۇ. الله تائالا خالىغان كىشىگە ھىدايەت بېرىدۇ، خالىغان كىشىنى ئازدۇرىدۇ. ھېچبىر كىشى الله تائالا ئۇنىڭغا خالىغان ئىشتىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ.

المناقشة:

[1] بماذا أمر الله تعالى؟ وبماذا نهى؟

[2] هل تشمل إرادة الله الخير والشر؟

[3] فسر المقصود بأن الله تعالى يضل من يشاء بعدله.

مۇزاكىرە:

[1] الله تائالا نېمىگە بۇيرۇپ، نېمىدىن توستى؟

[2] الله تائالانىڭ خالىشى ياخشىلىق ۋە يامانلىقنى ئۆز ئىچىگە ئالامدۇ؟

[3] «الله تائالا ئۆزىنىڭ ئادىللىقى بىلەن خالىغان كىشىنى ئازدۇرىدۇ» دېگەندىن بولغان مەقسەتنى چۈشەندۈرۈڭ.

# ئالتىنچى بۆلەك

[26] وهو متعال عن الأضداد والأنداد.

الله تائالا قارشىلاشقۇچىلىرى ۋە شېرىكلىرى (تەڭتۇشلار) بولۇشتىن پاك ۋە ئۈستۈندۇر.

[27] لا راد لقضائه، ولا معقب لحكمه، ولا غالب لأمره.

الله تائالانىڭ قازاسى (قارارى) نى رەت قىلغۇچى، ھۆكۈمىگە قارشى چىققۇچى ۋە بۇيرۇقىغا غالىب كەلگۈچى (يەڭگۈچى) يوقتۇر.

**اللغة:** الضد: المخالف.

الند: المماثل والمكافىء.

**الشرح:** [26] إن الله تعالى متعالٍ ومتنزه عن أن يكون له ضد مخالف في أمره وحكمه وخلقه وملكه، أو ند مماثل مكافئ في شيء من ذلك، أو في أسمائه وصفاته، بل إنه سبحانه وتعالى: ﴿لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ﴾ وقال تعالى ﴿فَلَا تَجْعَلُوا لِلَّهِ أَنْدَادًا وَأَنْتُمْ تَعْلَمُونَ﴾.

**شەرھىسى:** [26] شۈبھىسىزكى، الله تائالا ئۆزىنىڭ ئىشىدا، ھۆكۈمىدە، يارىتىشىدا، پادىشاھلىقىدا قارشىلاشقۇچىلىرىنىڭ بولۇشىدىن ياكى شۇلاردىن بىرەرىگە ياكى ئىسىم-سۈپەتلىرىگە ئوخشىغۇچى شېرىكلىرىنىڭ بولۇشىدىن پاك ۋە ئۈستۈندۇر، شۇنداقلا «ھېچ شەيئى الله قا ئوخشاش ئەمەستۇر»[1]. الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئەمدى الله قا شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ھالبۇكى، سىلەر

[1] سۈرە شۇرا 11- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

(اللە نىڭ شېرىكى يوقلۇقىنى) بىلىپ تۇرىسىلەر»[1].

[27] وهو سبحانه وتعالى إذا قضى أمرًا أوجده وأنفذه، لو اجتمع الخلق جميعًا على جلب نفع هو ممسكه، أو على منع ضرٍّ هو مريده ما استطاعوا إلى ذلك سبيلا، قال تعالى: ﴿وَإِنْ يَمْسَسْكَ اللَّهُ بِضُرٍّ فَلَا كَاشِفَ لَهُ إِلَّا هُوَ وَإِنْ يَمْسَسْكَ بِخَيْرٍ فَهُوَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ﴾ وقال تعالى ﴿مَا يَفْتَحِ اللَّهُ لِلنَّاسِ مِنْ رَحْمَةٍ فَلَا مُمْسِكَ لَهَا وَمَا يُمْسِكْ فَلَا مُرْسِلَ لَهُ مِنْ بَعْدِهِ وَهُوَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ﴾ وقال تعالى: ﴿إِنَّمَا أَمْرُهُ إِذَا أَرَادَ شَيْئًا أَنْ يَقُولَ لَهُ كُنْ فَيَكُونُ﴾ وإذا حكم الله تعالى بأمرٍ فإن حكمه نافذ ماضٍ لا يؤخره شيء ﴿وَاللَّهُ يَحْكُمُ لَا مُعَقِّبَ لِحُكْمِهِ﴾ وإذا أراد أمرًا فإن أمره نافذ لا يغلب بل أمره تعالى ينفذ على جميع الخلق ﴿وَاللَّهُ غَالِبٌ عَلَى أَمْرِهِ وَلَكِنَّ أَكْثَرَ النَّاسِ لَا يَعْلَمُونَ﴾.

[27] اللە سۇبھانەھۇ ۋە تائالا بىر ئىشنى قارار قىلغان ۋاقىتتا، ئۇ ئىشنى پەيدا قىلىدۇ ۋە ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ. ئەگەر مەخلۇقلارنىڭ ھەممىسى اللە توسقان بىرەر پايدىنى قولغا كەلتۈرۈش ياكى اللە ئىرادە قىلغان بىرەر زىياننى توسۇش ئۈچۈن جەملەنگەن تەقدىردىمۇ، ئۇلارنىڭ كۈچ-قۇدرىتى يەتمەيدۇ. اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئەگەر اللە ساڭا بىرەر كۈلپەت يەتكۈزسە، ئۇنى اللە تىن باشقا ھېچكىم كۆتۈرۈۋېتەلمەيدۇ؛ ئەگەر اللە ساڭا بىرەر ياخشىلىق يەتكۈزسە (ئۇ چاغدا ئۇنىڭغا ھېچكىم ئارىلىشالمايدۇ)، چۈنكى اللە ھەر نەرسىگە قادىردۇر »[2]. اللە تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «اللە رەھمىتىدىن

---

[1] سۈرە بەقەرە 22- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە ئەنئام 17- ئايەت.

كىشىلەرگە ئاچقان نەرسىنى ھەرگىزمۇ توسۇپ قالالىغۇچى بولمايدۇ؛ اللە ئۆز رەھمىتىدىن توسقان نەرسىنى، اللە توسقاندىن كېيىن ئۇنى ھېچ قويۇپ بەرگۈچى بولمايدۇ. اللە غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر»①. اللە تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «اللە بىرەر شەيئىنى (يارىتىشنى) ئىرادە قىلسا ئۇنىڭغا <ۋۇجۇتقا كەل> دەيدۇ-دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ»②. اللە تائالا بىرەر ئىشقا ھۆكۈم قىلغان چاغدا، اللە تائالانىڭ ھۆكۈمى شەكسىز ئەمەلگە ئاشىدۇ ۋە داۋاملىشىدۇ، ھېچ شەيئى ئۇنى كېچىكتۈرەلمەيدۇ. «اللە (خالىغانچە) ھۆكۈم قىلىدۇ، اللە نىڭ ھۆكۈمىگە ھېچ كىشى قارشى تۇرالمايدۇ»③. اللە بىرەر ئىشنى ئىرادە قىلغان چاغدا، اللە تائالانىڭ ئۇ ئىشى شەكسىز ئەمەلگە ئاشىدۇ ۋە مەغلۇپ بولمايدۇ بەلكى اللە تائالانىڭ ئىشى مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسىگە ئەمەلىيلىشىدۇ. (اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «اللە (خالىغان) ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا قادىردۇر لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى (بۇنى) ئۇقمايدۇ»④.

**الخلاصة:** الله تعالى متنزه عن المخالف والمساوي والمشابه، ولا يرد قضاؤه ولا يؤخر حكمه، ولايغالب أمره.

**خۇلاسە:** اللە تائالا قارشىلاشقۇچىلىرى، تەڭتۇشلىرى ۋە ئوخشىغۇچىلىرى بولۇشتىن پاكتۇر. اللە تائالانىڭ قارارى رەت قىلىنمايدۇ، ھۆكۈمى كېچىكتۈرۈلمەيدۇ، ئىشى مەغلۇپ قىلىنمايدۇ.

المناقشة:

[1] ما معنى: الأضداد – الأنداد؟

---

① سۈرە فاتىر 2- ئايەت.

② سۈرە ياسىن 82- ئايەت.

③ سۈرە رەئد 41- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

④ سۈرە يۈسۈف 21- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] هل يؤخر قضاء الله وحكمه شيء؟

مۇزاكىرە:

[1] قارشىلاشقۇچىلار ۋە شېرىكلەرنىڭ مەنىسى نېمە؟

[2] الله تائالانىڭ قارارى ۋە ھۆكۈمىنى بىرەر شەيئى كېچىكتۈرەلەمدۇ؟

# يەتتىنچى بۆلەك

[28] آمنا بذلك كله، وأيقنَّا أن كلا من عنده.

بىز يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكەنلەرنىڭ ھەممىسىگە ئىمان ئېيتتۇق ۋە ھەممىسى الله تەرىپىدىن دەپ تەستىقلىدۇق.

[29] وإن محمدًا عبده المصطفى، ونبيه المجتبى، ورسوله المرتضى.

ھەقىقەتەن مۇھەممەد ﷺ الله نىڭ تاللىغان بەندىسى، خىللىغان پەيغەمبىرى ۋە رازى بولغان ئەلچىسىدۇر.

**اللغة:** آمنا: صدقنا.

أيقنا: تحققنا.

المصطفى: المختار.

**الشرح:** [28] آمنا وصدقنا بكل ما سبق وتحققنا منه ووقر في نفوسنا يقينًا جازمًا.

**شەرھىسى:** [28] ئىلگىرى سۆزلەپ ئۆتكەنلەرنىڭ ھەممىسىگە ئىمان ئېيتتۇق، تەستىقلىدۇق ۋە ئۇنى ئەمەلىيلەشتۇردۇق؛ ھەممىسى بىزنىڭ قەلبىمىزگە جەزمىي ئىشەنچ تەرىقىسىدە ئورناپ كەتتى.

[29] محمد ﷺ، وهو أشهر أسمائه الشريفة، وذلك لكثرة ما فيه من الخصال الشريفة التي يحمد عليها، وهو محمد بن عبدالله بن عبدالمطلب بن هاشم، من قريش ومن أوسط العرب نسبًا، ومن أنفسها

حسبًا، وأعرقها ممتدا.

والعبودية هي أشرف المقامات للإنسان، كما قال تعالى: ﴿سُبْحَانَ الَّذِي أَسْرَى بِعَبْدِهِ لَيْلًا مِنَ الْمَسْجِدِ الْحَرَامِ إِلَى الْمَسْجِدِ الْأَقْصَى﴾ وقال: ﴿وَإِنْ كُنْتُمْ فِي رَيْبٍ مِمَّا نَزَّلْنَا عَلَى عَبْدِنَا﴾ وقال: ﴿وَأَنَّهُ لَمَّا قَامَ عَبْدُ اللَّهِ يَدْعُوهُ كَادُوا يَكُونُونَ عَلَيْهِ لِبَدًا﴾ وقد اصطفاه الله تعالى من خيرة خلقه، وفضله واختاره على جميع بريته، وهو النبي المجتبى، المقرب المختار، وهو الرسول المرتضى الذي ارتضاه الله لخاتمة الرسالات، وأنزل عليه أشرف الكتب وأعظمها.

[29] مۇھەممەد دېگەن ئىسىم بولسا ئۇ كىشىنىڭ شەرەپلىك ئىسىملىرىنىڭ ئەڭ مەشھۇرىدۇر، چۈنكى ئۇ كىشىدە مەدھىيىلىنىدىغان شەرەپلىك خىسلەتلەر كۆپ ئىدى. ئۇ قۇرەيش قەبىلىسىدىن بولغان ھەمدە نەسەب جەھەتتە ئەرەبلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى، ئەجداتلىرىنىڭ شان-شەرىپى جەھەتتە ئەرەبلەرنىڭ ئەڭ ئېسىلى ۋە داۋاملىشىش جەھەتتە ئەرەبلەرنىڭ ئەڭ يىلتىز تارتقىنى بولغان ھاشىمنىڭ ئوغلى ئابدۇلمۇتەللىبنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھنىڭ ئوغلى مۇھەممەد ﷺ دۇر.

ئۇبۇدىييەت (بەندىلىك سالاھىيەت) ئىنسان ئۇچۇن مەرتىۋىلەرنىڭ ئەڭ شەرەپلىكىدۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله (بارچە نۇقساندىن) پاكتۇر، ئۇ، بەندىسىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى) بىر كېچىدە مەسجىدى ھەرەمدىن مەسجىدى ئەقساغا ئېلىپ كەلدى»①. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «بەندىمىز

① سۈرە ئىسرا 1- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

(مۇھەممەد)گە بىز نازىل قىلغان قۇرئاندىن شەكلەنسەڭلار...»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ بەندىسى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) الله قا ئىبادەت قىلىشقا تۇرغاندا، (قۇرئان تىڭشاش ئۈچۈن) جىنلار (ئولىشىپ) ئۇنى بېسىۋېلىشقا تاس قالدى»[2]. الله تائالا مۇھەممەد ﷺ نى مەخلۇقلىرىنىڭ ياخشىسىدىن تاللىدى ھەمدە ئۇنى ئىنسانلارنىڭ ھەممىسىدىن ئارتۇق قىلدى ۋە تاللىدى. ئۇ تاللانغان ۋە يېقىن قىلىنغان پەيغەمبەردۇر. ئۇ (مۇھەممەد ﷺ) ـــ الله تائالا ئۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەرلىكنى ئاخىرلاشتۇرۇشقا رازى بولغان، ئۇنىڭغا كىتابلارنىڭ ئەڭ شەرەپلىكى ۋە ئەڭ ئۇلۇغىنى نازىل قىلغان پەيغەمبەردۇر.

[30] وأنه خاتم الأنبياء، وإمام الأتقياء، وسيد المرسلين، وحبيب رب العلمين، صلى الله عليه وسلم.

شۈبھىسىزكى، مۇھەممەد ﷺ پەيغەمبەرلەرگە خاتىمە بەرگۈچى، تەقۋادارلارنىڭ ئىمامى، مۇرسەل پەيغەمبەرلەرنىڭ سەييىدى ۋە ئالەملەر رەببىنىڭ دوستىدۇر. الله نىڭ رەھمىتى ۋە سالامى ئۇنىڭغا بولسۇن!

[31] وكل دعوى النبوة بعده ﷺ، فغي وهوي.

مۇھەممەد ﷺ دىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنى دەۋا قىلىشنىڭ ھەممىسى ئازغۇنلۇق ۋە ھاۋايى-ھەۋەستۇر (يالغان دەۋالاردۇر).

**اللغة:** خاتم الأنبياء: آخرهم الذي ختمت به النبوة.

غيٌ: الغي هو الزيغ والضلال.

---

[1] سۈرە بەقەرە 23- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە جىن 19- ئايەت.

**الشرح:** [30] إن محمدًا ﷺ، هو خاتم الأنبياء كما قال تعالى: ﴿مَا كَانَ مُحَمَّدٌ أَبَا أَحَدٍ مِنْ رِجَالِكُمْ وَلَكِنْ رَسُولَ اللَّهِ وَخَاتَمَ النَّبِيِّينَ﴾ وهو أكثر الخلق خشية لله واتقاء له كما قال: «إني لأخشاكم لله، وأتقاكم له». وقال ﷺ أيضًا: «أنا أتقاكم لله، وأعلمكم بحدود الله»، صلوات الله وسلامه عليه، وهو سيد المرسلين كما قال ﷺ: «أنا سيد ولد آدم ولافخر». فهو أشرف الخلق، وهو حبيب رب العالمين سبحانه وتعالى، اصطفاه الله واجتباه وقربه وأدناه، وقال ﷺ: «فإن الله تعالى قد اتخذني خليلا كما اتخذ إبراهيم خليلا»، يعني نفسه ﷺ.

**شەرھىسى:** [30] شۈبھىسىزكى، مۇھەممەد ﷺ پەيغەمبەرلەرگە خاتىمە بەرگۈچىدۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «مۇھەممەد ئاراڭلاردىكى ئەرلەردىن ھېچبىرىنىڭ ئاتىسى ئەمەس لېكىن (ئۇ) الله نىڭ پەيغەمبىرى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسىدۇر (الله ئۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەرلىكنى ئاخىرلاشتۇرغان، ئۇنىڭدىن كېيىن ھېچقانداق پەيغەمبەر كەلمەيدۇ)»①. ئۇ مەخلۇقاتلارنىڭ ئىچىدە الله تىن ئەڭ قورقىدىغىنى ۋە ئەڭ تەقۋاسى. بۇ ھەقتە ئۇ مۇنداق دېگەن: «مەن ئەلۋەتتە الله تىن سىلەردىن بەكرەك قورقىمەن ۋە سىلەردىن تەقۋاداردۇرمەن»②. پەيغەمبەر ﷺ يەنە مۇنداق دېگەن: «مەن، الله قا سىلەردىن بەكراق تەقۋالىق قىلغۇچى ۋە الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىنى سىلەردىن بەكراق بىلگۈچى كىشىدۇرمەن»③. الله نىڭ رەھمەتلىرى ۋە خاتىرجەملىكى ئۇنىڭغا بولسۇن! ئۇ مۇرسەل

① سۇرە ئەھزاب 40- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

② بۇخارى رىۋايىتى.

③ ئەھمەد رىۋايىتى، ئەلبانى «سەھىھ» دېگەن.

پەيغەمبەرلەرنىڭ سەييىدى. بۇ ھەقتە ئۇ مۇنداق دېگەن: «مەن ئادەم بالىسىنىڭ سەييىدى لېكىن ماختانمايمەن»①. ئۇ خالايىقنىڭ ئەڭ شەرەپلىكى، ئالەملەر رەببى الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالانىڭ دوستىدۇر. ئۇنى الله تاللىغان ۋە ئۆزىگە يېقىنلاشتۇرغان. پەيغەمبەر ﷺ مۇنداق دېگەن: «الله ئىبراھىمنى يېقىن دوستلۇققا تاللىغىنىدەك، مېنىمۇ يېقىن دوستلۇققا تاللىدى»②.

[31] وكل دعوى النبوة بعد النبي ﷺ، غيّ وضلال، وزيغ وهوى وبطلان، فمن ادعى النبوة بعده لنفسه أو لغيره كفر، ومن صدقه في ذلك كفر، بل ومن إرتاب في ذلك كفر، فالمؤمن يؤمن أنه لانبي بعده ﷺ، نعم قد يدعى النبوة بعده مدعٍ كاذب، وقد يأتي ببعض خوارق العادات، ويكون له أتباع، لكنه يفتضح ولا يتم أمره، كما قد وقع لكل من ادَّعى النبوة بعده ﷺ.

[31] پەيغەمبەر ﷺ دىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنى دەۋا قىلىشنىڭ ھەممىسى خاتالىق، ئازغۇنلۇق، توغرا يولدىن چىقىپ كېتىش، گۇمراھلىق ۋە سەپسەتىدۇر. ئۇ زاتتىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنى ئۆزىگە ياكى باشقىلارغا دەۋا قىلغان كىشى كاپىر بولىدۇ، پەيغەمبەرلىكنى دەۋا قىلغان كىشىنى تەستىقلىغان كىشىمۇ ھەم كاپىر بولىدۇ، ھەتتا پەيغەمبەرلىكنى دەۋا قىلغان كىشىنىڭ كاپىرلىقىدىن شەكلەنگەن كىشىمۇ كاپىر بولىدۇ. مۇئمىن كىشى پەيغەمبەر ﷺ دىن كېيىن پەيغەمبەر بولمايدىغانلىقىغا ئىشىنىدۇ. شۇنداق، پەقەت يالغانچى دەۋاگەرلا

① تىرمىزى ۋە ئىبنى ماجە رىۋايىتى، ئەلبانى «سەھىھ» دېگەن.
② مۇسلىم رىۋايىتى.

پەيغەمبەر ﷺ دىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنى دەۋا قىلىدۇ. گاھىدا ئۇ بەزى ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلارنى كەلتۈرىدۇ، ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى بولىدۇ لېكىن پەيغەمبەر ﷺ دىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنى دەۋا قىلغانلارنىڭ ھەممىسىدە يۈز بەرگەندەك ئۇلار (يەنى پەيغەمبەرلىك دەۋا قىلغۇچى يالغانچىلار) رەسۋا بولىدۇ ۋە ئۇنىڭ ئىشى مەغلۇپ بولىدۇ.

[32] وهو المبعوث إلى عامة الجن وكافة الورى، بالحق والهدى، وبالنور والضياء، صلى الله عليه وسلم.

پەيغەمبەر ﷺ بارلىق جىنلارغا ۋە ھەممە ئىنسانلارغا ھەق، ھىدايەت، نۇر ۋە يورۇقلۇق بىلەن ئەۋەتىلگەندۇر.

**اللغة**: الورى: الخلق.

**الشرح**: [32] إن النبي ﷺ، هو الرسول الأعظم، ورسالته لجميع الثقلين الجن والإنس، فكل رسول قبله كان يرسل إلى قومه فقط، أما هو ﷺ، فإنه أرسل إلى جميع الثقلين، كما قال تعالى: ﴿وَمَا أَرْسَلْنَاكَ إِلَّا رَحْمَةً لِلْعَالَمِينَ﴾ وقال ﷺ: «وكان النبي يبعث إلى قومه خاصة، وبعثت إلى الناس عامة». وقد أرسله الله تعالى بالحق والهدى، كما قال عزوجل: ﴿هُوَ الَّذِي أَرْسَلَ رَسُولَهُ بِالْهُدَى وَدِينِ الْحَقِّ لِيُظْهِرَهُ عَلَى الدِّينِ كُلِّهِ وَلَوْ كَرِهَ الْمُشْرِكُونَ﴾ وأرسله بالنور الهادي إلى سواء السبيل، كما قال تعالى: ﴿قَدْ جَاءَكُمْ مِنَ اللَّهِ نُورٌ وَكِتَابٌ مُبِينٌ﴾ فالقرآن هو الضياء الهادي، وهو النور والشفاء لما في الصدور.

**شەرھىسى:** شۈبھىسىزكى، پەيغەمبەر ﷺ ئەڭ ئۇلۇغ

پەيغەمبەردۇر. ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكى جىن ۋە ئىنسانلارنىڭ ھەممىسىگە ئومۇمىيدۇر. ئۇنىڭدىن بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسى پەقەت ئۆزىنىڭ قەۋمىگە ئەۋەتىلگەن ئىدى ئەمما پەيغەمبەر ﷺ جىنلار ۋە ئىنسانلارنىڭ ھەممىسىگە ئەۋەتىلگەن. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «(ئى مۇھەممەد!) سېنى بىز پۈتۈن ئەھلى جاھان ئۈچۈن پەقەت رەھمەت قىلىپلا ئەۋەتتۇق»[①]. پەيغەمبەر ﷺ مۇنداق دېگەن: «ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر ئۆز قەۋمىگىلا (پەيغەمبەر بولۇپ) ئەۋەتىلگەن ئىدى، مەن ئومۇمىي ئىنسانلارغا (پەيغەمبەر بولۇپ) ئەۋەتىلدىم»[②]. شۈبھىسىزكى، الله تائالا ئۇنى ھەق ۋە ھىدايەت بىلەن ئەۋەتتى. الله ئەززە ۋە جەللە مۇنداق دەيدۇ: «مۇشرىكلار يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ، الله ھەق دىننى بارلىق دىنلار ئۈستىدىن غالىب قىلىش ئۈچۈن پەيغەمبىرىنى ھىدايەت ۋە ھەق دىن بىلەن ئەۋەتتى»[③]. الله تائالا ئۇنى ھەق يولغا ھىدايەت قىلغۇچى نۇر بىلەن ئەۋەتتى. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرگە الله تەرىپىدىن نۇر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) ۋە روشەن كىتاب (يەنى قۇرئان) كەلدى»[④]. قۇرئان توغرا يولغا يېتەكلىگۈچى نۇردۇر، قەلبلەرگە نۇر ۋە شىپادۇر.

**الخلاصة:** النبي ﷺ، هو النبي المختار الذي أرسله الله تعالى للثقلين بالهدى ودين الحق، وهو خاتم الأنبياء فليس بعده نبي.

**خۇلاسە:** پەيغەمبەر ﷺ بولسا، الله تائالا ئىنسان ۋە جىنلارغا ھىدايەت ۋە ھەق دىن بىلەن ئەۋەتكەن تاللانغان پەيغەمبەردۇر. ئۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى بولۇپ، ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر

---

① سۈرە ئەنبىيا 107- ئايەت.

② بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.

③ سۈرە سەپ 9- ئايەت.

④ سۈرە مائىدە 15- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بولمايدۇ.

المناقشة:

[1] هل كان الرسول ﷺ، مبعوث لجميع الخلق أم لقومه خاصة؟

[2] ما حكم من ادعى النبوة بعد رسول الله ﷺ لنفسه أو لغيره؟

مۇزاكىرە:

[1] رەسۇلۇللاھ ﷺ مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسىگە ئەۋەتىلگەنمۇ ياكى ئۆزىنىڭ قەۋمىگە خاس ئەۋەتىلگەنمۇ؟

[2] رەسۇلۇللاھ ﷺ دىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنى ئۆزىگە ياكى باشقىلارغا دەۋا قىلغان كىشىنىڭ ھۆكۈمى نېمە؟

# سەككىزىنچى بۆلەك

[33] وإن القرآن كلام الله، منه بدأ بلا كيفية قولاً، وأنزله على رسوله وحيًا، وصدقه المؤمنون على ذلك حقًّا، وأيقنوا أنه كلام الله تعالى بالحقيقة، ليس بمخلوق ككلام البرية، فمن سمعه فزعم أنه كلام البشر، فقد كفر، وقد ذمه الله وعابه وأوعده بسقر، حيث قال تعالى: ﴿سَأُصْلِيهِ سَقَرَ﴾ فلما أوعد الله بسقر لمن قال: ﴿إِنْ هَذَا إِلَّا قَوْلُ الْبَشَرِ﴾ علمنا وأيقنا أنه قول خالق البشر، ولا يشبه قول البشر.

شۈبھىسىزكى، قۇرئان سۆزلەشتىكى كەيپىياتى بىزگە نامەلۇم بولغان ھالەتتە الله تەرىپىدىن باشلانغان الله نىڭ كالامىدۇر (سۆزىدۇر). ئۇ قۇرئاننى الله ئۆزىنىڭ رەسۇلىغا ۋەھيي قىلىپ نازىل قىلغان. بارلىق مۆئمىنلەر قۇرئاننى شۇ بويىچە ھەق دەپ جان-دىلى بىلەن تەستىقلىدى، قۇرئانىنىڭ ھەقىقەتەن الله نىڭ كالامى ئىكەنلىكىگە ۋە ئىنسانلارنىڭ سۆزىگە ئوخشاش مەخلۇق ئەمەسلىكىگە چىن كۆڭلى بىلەن ئىشەندى. كىمكى قۇرئاننى ئاڭلاپ، ئۇنى ئىنساننىڭ سۆزىكەن دەپ جۆيلۈسە شەكسىز كاپىر بولىدۇ ھەمدە الله ئۇ كىشىنى ئەيىبلىدى، كايىدى ۋە ئۇنى سەقەر (دوزاخ) بىلەن قورقۇتتى. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئۇنى مەن سەقەرگە (يەنى دوزاخقا) سالىمەن»[1]. الله تائالا «بۇ پەقەت ئىنسان سۆزىدۇر»[2] دېگەن كىشىنى سەقەر بىلەن قورقۇتقاندىن كېيىن، بىز قۇرئاننىڭ

---

[1] سۇرە مۇددەسسىر 26- ئايەت.

[2] سۇرە مۇددەسسىر 25- ئايەت.

ئىنسانلارنى ياراتقۇچى (الله)نىڭ سۆزى ئىكەنلىكىنى ۋە ئىنسانلارنىڭ سۆزىگە ئوخشىمايدىغانلىقىنى بىلدۇق ۋە شەكسىز ئىشەندۇق.

**الشرح:** [33] القرآن هو كلام الله تعالى على الحقيقة، منه بدأ ولا ندري كيف تكلم به سبحانه وتعالى لكنه كلمه حقًّا، والكلام صفة كمال ثابتة لله تعالى وضده صفة نقص تنزه الله سبحانه عنها، وقد قال تعالى: ﴿وَكَلَّمَ اللَّهُ مُوسَى تَكْلِيمًا﴾ فالكلام صفة ثابتة له سبحانه وتعالى على الكيفية اللائقة بكماله وجلاله، والقرآن كلامه، كما قال تعالى: ﴿وَإِنْ أَحَدٌ مِنَ الْمُشْرِكِينَ اسْتَجَارَكَ فَأَجِرْهُ حَتَّى يَسْمَعَ كَلَامَ اللَّهِ ثُمَّ أَبْلِغْهُ مَأْمَنَهُ﴾ والمقصود به القرآن.

فهو كلام الله حقًّا، أنزله على رسوله محمد ﷺ وحيا وصدقه المؤمنون في ذلك، وعلموا، وأيقنوا أنه كلام الله تعالى حقيقة، وأنه ليس بمخلوق إذ إن الصفات فرع عن الذات وصفات الله تعالى قديمة غير مخلوقة، أما كلام البشر فهو حادث مخلوق مثلهم، وكل من زعم أن القرآن كلام البشر فهو كافر، وقد أوعده الله تعالى بالنار كما قال سبحانه: ﴿فَقَالَ إِنْ هَذَا إِلَّا سِحْرٌ يُؤْثَرُ ۞ إِنْ هَذَا إِلَّا قَوْلُ الْبَشَرِ ۞ سَأُصْلِيهِ سَقَرَ ۞﴾ فلما رأى المؤمنون كيف توعد الله بسقر من زعم أن القرآن كلام البشر، علموا أنه كلام خالق البشر، ولا يشبه كلام البشر، بل إن كل صفة لله تعالى تختلف عن صفات المخلوقين كاختلاف ذات

الله تعالى عن ذوات المخلوقين.

**شەرھىسى:** قۇرئان ھەقىقەتەن الله تائالانىڭ كالامىدۇر. ئۇ، الله تائالا تەرىپىدىن باشلاندى، بىز الله تائالانىڭ ئۇنى قانداق سۆزلىگەنلىكىنى بىلمەيمىز لېكىن الله تائالا قۇرئاننى ئەمەلىيەتتە سۆزلىگەن. كالام (سۆزلەش) الله تائالادا بار بولغان كاماللىق سۈپىتىدۇر، ئۇنىڭ ئەكسى بولسا الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا ئۇنىڭدىن پاك بولغان نۇقسان سۈپەتتۇر. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله مۇساغا (بىۋاسىتە) سۆز قىلدى»[1] . كالام ـــ الله تائالانىڭ كامالىتى ۋە ئۇلۇغلۇقىغا لايىق ھالەتتە الله تائالادا بار بولغان سۈپەتتۇر. الله تائالا: «ئەگەر مۇشرىكلاردىن بىرەر كىشى سەندىن ئامانلىق تىلىسە، تاكى ئۇ الله نىڭ كالامىنى (يەنى قۇرئاننى) ئاڭلىغانغا (يەنى پىكىر قىلىپ، ئۇنىڭ ھەقىقىتىگە يەتكەنگە) قەدەر، ئۇنىڭغا ئامانلىق بەرگىن؛ ئاندىن (ئۇ ئىمان ئېيتمىسا)، ئۇنى (جېنى، مېلى) ئامان تاپىدىغان جايغا يەتكۈزۈپ قويغىن»[2] دەپ ئېيتقىنىدەك، قۇرئان بولسا الله تائالانىڭ كالامى (سۆزى) دۇر. يۇقىرىقى ئايەتتىكى «كالام»دىن بولغان مەقسەت ـــ قۇرئاندۇر.

قۇرئان راستىنلا الله تائالانىڭ كالامىدۇر، الله تائالا ئۇنى ئۆزىنىڭ ئەلچىسى مۇھەممەد ﷺ گە ۋەھيي قىلىپ نازىل قىلغان ۋە بۇنى مۇئمىنلەر تەستىقلىدى ھەمدە قۇرئاننىڭ ھەقىقەتەن الله نىڭ سۆزى ئىكەنلىكىنى، قۇرئاننىڭ مەخلۇق ئەمەسلىكىنى بىلدى ۋە شەكسىز ئىشەندى چۈنكى (الله نىڭ) سۈپەتلىرى بولسا (الله نىڭ) زاتىدىن كېلىپ چىققان نەتىجىدۇر. الله تائالانىڭ سۈپەتلىرى ئەزەلىيدۇر، يارىتىلمىغاندۇر ئەمما ئىنسانلارنىڭ سۆزى ئۆزلىرىگە

[1] سۈرە نىسا 164ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە تەۋبە 6ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئوخشاش پەيدا بولغۇچىدۇر ۋە يارىتىلغۇچىدۇر. قۇرئاننى ئىنسانلارنىڭ سۆزى دەپ جۆيلىگەن كىشىنىڭ ھەرقانداقى كاپىردۇر، الله تائالا ئۇنداق كىشىگە دوزاخنى ۋەدە قىلغان. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «<بۇ (كالامۇللاھ ئەمەس) پەقەت ئۆگىنىلگەن سېھىردۇر، بۇ پەقەت ئىنسان سۆزىدۇر> دېدى [24ـ25]. ئۇنى مەن سەقەرگە (يەنى دوزاخقا) سالىمەن [26]»[1] . «قۇرئان ئىنساننىڭ سۆزى» دەپ جۆيلىگەن كىشىگە الله تائالانىڭ سەقەر (دوزاخ) بىلەن قانداق تەھدىت سالغانلىقىنى مۇئمىنلەر كۆرۈپ، قۇرئاننىڭ ھەقىقەتەن ئىنسانلارنى ياراتقۇچىنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىنى، ئىنساننىڭ سۆزىگە ئوخشىمايدىغانلىقىنى بىلدى. ھەتتا ئۇلار، الله تائالانىڭ زاتىنىڭ مەخلۇقلارنىڭ زاتىغا ئوخشىمىغىنىدەك، الله تائالاغا خاس بولغان ھەرقانداق سۈپەتنىڭ مەخلۇقلارنىڭ سۈپەتلىرىگە ئوخشىمايدىغانلىقىنىمۇ بىلدى.

**الخلاصة:** القرآن كلام الله على الحقيقة، وليس بمخلوق، ومن زعم أنه كلام بشر فقد كفر.

**خۇلاسە:** قۇرئان ھەقىقەتەن الله نىڭ كالامى (سۆزى) دۇر، مەخلۇق ئەمەستۇر. «قۇرئان ئىنساننىڭ سۆزى» دەپ جۆيلىگەن كىشى شەكسىز كاپىر بولىدۇ.

المناقشة:

[1] ما تقول في القرآن؟

[2] ما حكم من زعم أن القرآن مخلوق؟

مۇزاكىرە:

[1] قۇرئان ھەققىدە نېمە دەيسىز؟

[1] سۇرە مۇددەسسىر 24ـ ئايەتتىن 26ـ ئايەتكىچە.

# توققۇزىنچى بۆلەك

[34] ومن وصف الله بمعنى من معاني البشر فقد كفر، فمن أبصر هذا أعتبر، وعن مثل قول الكفار انزجر وعلم أن الله تعالى بصفاته ليس كالبشر.

كىمكى الله نى ئىنسانلارنىڭ سۈپەتلىرىدىن بىرەر سۈپەت بىلەن سۈپەتلىسە شەكسىز كاپىر بولىدۇ. كىمكى بۇنى ئەقىل كۆزى بىلەن كۆرسە ئەلۋەتتە ئىبرەت ئېلىپ، كاپىرلارنىڭ سۆزىنىڭ ئوخشىشىنى سۆزلەشتىن ساقلىنىدۇ ھەمدە الله نىڭ سۈپەتلىرىنىڭ ئىنسانلارغا ئوخشاش ئەمەسلىكىنى بىلىدۇ.

**اللغة**: اعتبر: أي استفاد العبر من غيره والعظة.

انزجر: أى انتهى وكف وابتعد عن الشيء.

**الشرح**: [34] أيما رجل وصف الله تعالى بمعنى من معاني البشر، وشبه الله بخلقه في معاني أسمائه وصفاته، أو كيفيتها، فقد كفر بالله العظيم القائل: ﴿لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ وَهُوَ السَّمِيعُ الْبَصِيرُ﴾ وإذا رأى الإنسان هذا وفهمه وأدركه، فإنه يعتبر من تكفير الله تعالى لمن شبهه بالبشر، فإنه لابد سوف يعتبر، وينزجر عن أن يقول بمثل قول الكفار الذين حكم الله تعالى لهم بالنار، دار البوار، وسوف يعلم أن الله تعالى بصفاته وكيفيتها وحقيقة معانيها ليس كالبشر أبدًا.

**شەرھىسى:** ھەرقانداق بىر ئادەم الله تائالانى ئىنسانلارنىڭ

سۈپەتلىرىدىن بىرەر سۈپەت بىلەن سۈپەتلىسە ھەمدە الله تائالانىڭ ئىسىم-سۈپەتلىرىنىڭ مەنىلىرىدە ياكى ئۇ ئىسىم-سۈپەتلەرنىڭ كەيپىياتىدا الله تائالانى ئۇنىڭ مەخلۇقاتلىرىغا ئوخشاتسا، «ھېچ شەيئى الله قا ئوخشاش ئەمەستۇر، الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر»[1] دېگەن ئۇلۇغ الله قا شەكسىز كاپىر بولىدۇ. ھەرقانداق ئىنسان بۇ ھەقىقەتنى كۆرۈپ، چۈشىنىپ ۋە بىلگەندىن كېيىن، الله تائالانى ئىنسانلارغا ئوخشاتقان كىشىنى الله تائالانىڭ كاپىر قىلىۋېتىشىدىن ئىبرەت ئالىدۇ. شۇڭا ئۇ ئىنسان، الله تائالا ھالاكەتنىڭ جايى بولغان دوزاخ بىلەن ھۆكۈم قىلغان كاپىرلارغا ئوخشاش سۆز قىلىشتىن ئىنتايىن ھەزەر قىلىشى، يىراقلىشىشى، شۇنداقلا الله تائالانىڭ سۈپەتلىرى ۋە ئۇ سۈپەتلەرنىڭ كەيپىياتى ھەمدە ئۇ سۈپەتلەرنىڭ مەنىلىرىنىڭ ھەقىقىتىنىڭ ئىنسانلارغا ئەسلا ئوخشاش ئەمەسلىكىنى بىلىشى ئىنتايىن زۆرۈر بولىدۇ.

**الخلاصة**: صفات الله تعالى ليست كصفات البشر، وأيما رجل وصف الله تعالى بصفات البشر فقد كفر.

**خۇلاسە:** الله تائالانىڭ سۈپەتلىرى ئىنسانلارنىڭ سۈپەتلىرىگە ئوخشاش ئەمەس، ھەرقانداق بىر ئادەم الله تائالانى ئىنسانلارنىڭ سۈپەتلىرى بىلەن سۈپەتلەيدىكەن شەكسىز كاپىر بولىدۇ.

المناقشة:

[1] ما الدليل على أن صفات الله ليست كصفات البشر؟

[2] ما حكم من جعل صفات الله كصفات البشر؟

مۇزاكىرە:

[1] «الله تائالانىڭ سۈپەتلىرى ئىنسانلارنىڭ سۈپەتلىرىگە

[1] سۈرە شۇرا 11- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئوخشاش ئەمەس» دېگەننىڭ دەلىلى نېمە؟

[2] الله تائالانىڭ سۈپەتلىرىنى ئىنسانلارنىڭ سۈپەتلىرىگە ئوخشاش قىلغان كىشىنىڭ ھۆكمى نېمە؟

# ئونىنچى بۆلەك

[35] والرؤية حق لأهل الجنة، بغير إحاطة ولا كيفية، كما نطق به كتاب ربنا: ﴿وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ نَاضِرَةٌ ۝ إِلَى رَبِّهَا نَاظِرَةٌ ۝﴾ وتفسيره على ما أراد الله تعالى وعلمه، وكل ماجاء في ذلك من الحديث الصحيح عن رسول الله ﷺ، فهو كما قال، ومعناه على ما أراد لا ندخل في ذلك متأولين بآرائنا، ولا متوهمين بأهوائنا، فإنه ما سلم في دينه إلا من سلم لله عز وجل ولرسوله ﷺ، ورد علم ما اشتبه عليه إلى عالمه.

رەببىمىزنىڭ كىتابىدا: «بۇ كۈندە (سائادەتمەنلەرنىڭ) يۈزلىرى نۇرلۇق بولىدۇ [22]. (ئۇلار) پەرۋەردىگارىغا قاراپ تۇرىدۇ [23]»[1] دەپ بايان قىلىنغاندەك، جەننەت ئەھلىنىڭ ھەربىرى الله نى ھەر تەرەپتىن كۆرمەستىن (بەلكى خۇددى ئاسماندىكى تولۇن ئاينىڭ بىر تەرىپىنى كۆرگەندەك) كۆرىدىغانلىقى ھەقتۇر لېكىن قانداق كۆرۈلىدىغانلىقى (ھازىرچە) الله قىلا مەلۇمدۇر. يۇقىرىقى ئايەتنىڭ تەپسىرى الله ئىرادە قىلغىنى ۋە الله نىڭ بىلگىنى بويىچە بولىدۇ ھەمدە الله نى كۆرۈش ھەققىدىكى رەسۇلۇللاھ ﷺ دىن كەلگەن سەھىھ ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسى ئۇنىڭ دېگىنىدەك ھەقتۇر ۋە شۈبھى يوقتۇر. ئۇنىڭ مەنىسى ئۇنىڭ ئىرادە قىلغىنى بويىچە بولىدۇ (بىزنىڭ بۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرۈشىمىز ۋاجىبتۇر ۋە ئۇنىڭ قانداق رەۋىشتە كۆرۈلىدىغانلىقى ھەققىدە ئىزدىنىشىمىز بىدئەتتۇر). بىز بۇ ھەقتە ئۆز كۆز-قاراشلىرىمىز بىلەن تەئۋىل قىلمايمىز (يەنى

[1] سۈرە قىيامەت 22-، 23- ئايەتلەر.

زاھىرىي مەنىدىن چەتنىگەن ھالدا ئىزاھلىمايمىز) ھەمدە ئۆز خاھىشىمىز بويىچە تەسەۋۋۇر قىلمايمىز چۈنكى الله ئەززە ۋە جەللەگە ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى ﷺ گە بويسۇنغان، ئۆزىگە چۈشىنىكسىز بولۇپ قالغان نەرسىنىڭ ئىلمىنى شۇ ئىلمىنىڭ بىلگۈچىسىگە قايتۇرغان كىشىدىن باشقىسى ئۆز دىنىدا سالامەت قالمايدۇ.

**الشرح:** [35] رؤية المؤمنين ربهم عزوجل يوم القيامة بأبصارهم عيانًا ثابتة بالكتاب والسنة، فقد قال تعالى: ﴿وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ نَاضِرَةٌ ۞ إِلَى رَبِّهَا نَاظِرَةٌ ۞﴾ وقال تعالى: ﴿لِلَّذِينَ أَحْسَنُوا الْحُسْنَى وَزِيَادَةٌ﴾ وقد فسر النبي ﷺ الزيادة بأنها النظر إلى وجه الله عز وجل وقال ﷺ: «إنكم سترون ربكم كما ترون هذا القمر لاتضامون في رؤيته» وليس معنى ذلك الإحاطة بالله تعالى حاشا لله، لكنها رؤية بصرية حقيقية، وليست رؤية قلبية معنوية، بل إنها أعظم نعيم يتنعم به أهل الجنة، والأحاديث عن النبي ﷺ في هذا الباب متواترة كما جزم بها كثير من الأئمة، ومقصود الآيات والأحاديث هو ظاهرها، وأن المؤمنين يرون ربهم عيانًا يوم القيامة، ونحن نصدق الأخبار الواردة في ذلك، ولا نتكلف تأويلها بآرائنا القاصرة، ولا نتوهم بأهوائنا ما يخالف حقيقتها، فإن الإنسان إذا أراد السلامة في دينه من الزيغ والضلال، فعليه أن يسلم لله تعالى ورسوله ﷺ فيما ورد في الأخبار الثابتة، وإذا اشتبه عليه أمر رد علمه إلى خالقه، كما قال تعالى: ﴿فَأَمَّا الَّذِينَ فِي قُلُوبِهِمْ زَيْغٌ فَيَتَّبِعُونَ مَا تَشَابَهَ مِنْهُ ابْتِغَاءَ الْفِتْنَةِ وَابْتِغَاءَ تَأْوِيلِهِ وَمَا يَعْلَمُ تَأْوِيلَهُ إِلَّا اللَّهُ وَالرَّاسِخُونَ فِي الْعِلْمِ يَقُولُونَ آمَنَّا بِهِ

كُلٌّ مِنْ عِنْدِ رَبِّنَا وَمَا يَذَّكَّرُ إِلَّا أُولُو الْأَلْبَابِ﴾.

**شەرھىسى:** مۆئمىنلەرنىڭ قىيامەت كۈنى رەببىنى كۆزلىرى بىلەن ئەينەن ھالەتتە كۆرۈشى كىتاب ۋە سۈننەتتە كەلگەندۇر. اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: «بۇ كۈندە (سائادەتمەنلەرنىڭ) يۈزلىرى نۇرلۇق بولىدۇ [22]. (ئۇلار) پەرۋەردىگارىغا قاراپ تۇرىدۇ [23]»[1]. اللە تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ياخشى ئىش قىلغانلار جەننەتكە ۋە اللە نىڭ جامالىنى كۆرۈشكە نائىل بولىدۇ»[2]. پەيغەمبەر ﷺ ئايەتتىكى «زِيَادَةٌ»نى «اللە ئەززە ۋە جەللەنىڭ جامالىغا قاراش» دەپ تەپسىرلەپ مۇنداق دېگەن: «سىلەر خۇددى مۇشۇ تولۇن ئاينى ئۆز كۆزۈڭلار بىلەن كۆرگىنىڭلاردەك، ئۆز رەببىڭلارنى ھېچ قىينالماستىن كۆرۈسىلەر»[3]. بۇنىڭ مەنىسى «اللە نى قورشاش» دېگەنلىك ئەمەس، قورشاش اللە قا خاستۇر. لېكىن ئۇ كۆرۈش قەلبتە مەنىۋي كۆرۈش ئەمەس بەلكى كۆزدە ھەقىقىي كۆرۈشتۇر. ھەتتا ئۇ كۆرۈش جەننەت ئەھلى نېئمەتلىنىدىغان ئەڭ كاتتا نېئمەتتۇر. پەيغەمبەر ﷺ دىن بۇ بابقا مۇناسىۋەتلىك كەلگەن ھەدىسلەر بولسا ئىماملارنىڭ كۆپىنچىسى جەزم قىلغاندەك مۇتەۋاتىردۇر[4]. ئايەتلەرنىڭ زاھىرىي مەنىسىنى تۇتۇش شەرىئەتنىڭ ئەسلى قائىدىسىدۇر. شۈبھىسىزكى، قىيامەت كۈنى مۆئمىنلەر ئۆز رەببىسىنى ئەينەن ھالەتتە كۆرىدۇ. بىز بۇ ھەقتە كەلگەن خەۋەرلەرنى تەستىقلايمىز، ئۆزىمىزنىڭ چولتا پىكرى بىلەن ئىزاھلىمايمىز، ئۆزىمىزنىڭ نەپسى-خاھىشىمىز

---

[1] سۈرە قىيامەت 22-، 23- ئايەتلەر.

[2] سۈرە يۇنۇس 26- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.

[4] مۇتەۋاتىر ھەدىسلەر دېگەندە، ئادەت ۋە تەجرىبىدە يالغانچىلىققا تىل بىرىكتۈرۈۋېلىشى مۇمكىن ئەمەس دەپ قارىلىدىغان كىشىلەر ۋە شۇ دەرىجىدىكى كىشىلەر تەرىپىدىن رىۋايەت قىلىنىپ كەلگەن ھەدىسلەرنى كۆرسىتىدۇ.

بويىچە ئۇ ھەدىسلەرنىڭ مەنىسىگە خىلاپ مەنىلەرنى تەسەۋۋۇر قىلمايمىز. چۈنكى ئىنسان ئۆز دىنىدا ئازغۇنلۇقتىن سالامەت قېلىشنى ئويلىسا، توغرا يول بىلەن يېتىپ كەلگەن خەۋەرلەردە الله تائالاغا ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى ﷺ گە تەسلىم بولۇشى ھەمدە ئۇنىڭغا چۈشىنىكسىز بولغان نەرسىلەرنىڭ ئىلمىنى ئۇنىڭ بىلگۈچىسىگە قايتۇرۇشى كېرەك بولىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «دىللىرىدا ئەگرىلىك بار (يەنى گۇمراھلىققا مايىل) كىشىلەر پىتنە قوزغاش ۋە ئۆز رايى بويىچە مەنە بېرىش ئۈچۈن مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئەگىشىدۇ (يەنى مۇتەشابىھ ئايەتلەرنى ئۆز نەپسى-خاھىشى بويىچە چۈشەندۈرىدۇ). بۇنداق ئايەتلەرنىڭ (ھەقىقىي) مەنىسىنى پەقەت الله بىلىدۇ. ئىلىمدا توشقانلار ئېيتىدۇ: <ئۇنىڭغا ئىشەندۇق، ھەممىسى پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن نازىل بولغان. (بۇنى) پەقەت ئەقىل ئىگىلىرىلا چۈشىنىدۇ>»[1].

[36] ولا تثبت قدم الإسلام إلا على ظهر التسليم والاستسلام، فمن رام علم ما حظر عنه علمه ولم يقنع بالتسليم فهمه، حجبه مرامه عن خالص التوحيد، وصافي المعرفة، وصحيح الايمان، فيتذبذب بين الكفر والإيمان، والتصديق والتكذيب، والإقرار والإنكار، موسوسًا تائها، شاكًّا، لا مؤمنًا مصدقًا، ولا جاحدًا مكذبًا.

**اللغة:** رام: طلب.

حظر: منع.

حجبه مرامه: منعه قصده.

[1] سۈرە ئال ئىمران 7- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

فيتذبذب: فيتقلب.

ئىسلامنىڭ ئۇلى پەقەت (الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىغا) تەسلىم بولۇش ۋە بويسۇنۇش بىلەنلا مۇستەھكەم بولىدۇ. كىمكى بىلىش چەكلەنگەن نەرسىنى بىلىشنى مەقسەت قىلسا ۋە چۈشەنچىسى تەسلىم بولۇشقا قانائەت قىلمىسا، ئۇنىڭ مەقسىتى ئۇنى خالىس تەۋھىدتىن، ساپ تونۇشتىن ۋە ساغلام ئىماندىن چەكلەپ قويىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ كۇفرى بىلەن ئىمان، تەستىقلاش بىلەن يالغانغا چىقىرىش، ئېتىراپ قىلىش بىلەن ئىنكار قىلىش ئارىسىدا نە تەستىق قىلغۇچى مۇئمىنمۇ ئەمەس، نە يالغانغا چىقارغۇچى كاپىرمۇ ئەمەس ھالەتتە ۋەسۋەسە قىلىنغان، تىڭىرقاپ قالغان، شەكلەنگەن ۋە ئىككىلەنگەن ھالىتىدە ئارىسالدى بولۇپ تۇرىدۇ.

**الشرح:** [36] لا يثبت على حقيقة الإسلام إلا من سلم لنصوص القرآن والسنة، واستسلم لهما تصديقًا وانقيادًا، فلم يعارضها بهوى ولا شبهة، ولا برأي ولا معقول ولا قياس وإذا طلب الإنسان العلم الذي لايمكن تحصيله، مما غيَّبه الله تعالى عن خلقه، مما يتعلق به سبحانه وتعالى وحكمته وقضائه، ولم يقتنع عقله وفهمه بالتسليم لمراد الله تعالى ومراد رسوله ﷺ، والانقياد لمرادهما، فإنه بهذا القصد سوف يحرم من إدراك التوحيد الخالص على حقيقته، والمعرفة الصافية بالله تعالى والإيمان الصحيح الذي ينبني على التصديق والإذعان، والقبول ولانقياد، والتسليم والاستسلام فيصبح متذبذبًا بين التصديق والتكذيب، والايمان بالأخبار الشرعية والكفر بها، والإقرار بها وإنكارها، تمتلكه الوساوس والشكوك

والخيالات الفاسدة، تائهًا متحيرًا لايستقر على قرار، فلا هو بالمؤمن المصدق كامل الإيمان، ولا هو بالجاحد المنكر تمام الجحود والنكران، إذ أن حقيقة الإيمان التصديق والاستسلام حتى في الأمور التي تخفى حكمتها، والتي قد لا يدرك العقل حقيقتها، اكتفاءً بخبر الله تعالى و خبر رسوله ﷺ.

**شەرھىسى:** قۇرئان ۋە سۈننەتنىڭ دەلىللىرىگە بويسۇنۇپ، ئۇ ئىككىسىگە تەستىق قىلغان ۋە ئىتائەت قىلغان ھالەتتە تەسلىم بولۇپ، ئۆز خاھىشى، گۇمانى، پىكرى، چۈشەنچىسى، قىياسى بىلەن قۇرئان ۋە سۈننەتنىڭ دەلىللىرىگە قارشى چىقمىغان كىشىلەرلا ئىسلامنىڭ ھەقىقىتى ئۈستىدە مۇستەھكەم تۇرالايدۇ. ھەرقانداق ئىنسان الله تائالا ئۆز مەخلۇقاتلىرىدىن يوشۇرغان (يەنى الله تائالاغا، ئۇ زاتنىڭ ھېكمىتىگە، قازاسىغا ئالاقىدار بولغان) نەرسىلەردىن ئىبارەت ئۇنى ھاسىل قىلىش مۇمكىن بولمايدىغان ئىلىمنى تەلەپ قىلغان ھەمدە ئۇنىڭ ئەقلى ۋە چۈشەنچىسى الله تائالا ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى ﷺ نىڭ مەقسىتىگە (ئىرادە قىلغىنىغا) بويسۇنۇشقا ۋە ئىتائەت قىلىشقا قانائەتلەنمىگەن چاغدا، ئۇ ئادەم جەزمەن مۇشۇ مەقسىتى سەۋەبلىك ھەقىقەت ئۈستىدىكى خالىس تەۋھىدكە ئېرىشىشتىن، الله تائالانى ساپ تونۇشقا ئېرىشىشتىن، شۇنداقلا تەستىقلاش، ھەقىقەتكە بويسۇنۇش، قوبۇل قىلىش، ئىتائەت قىلىش، تەسلىم بولۇش، بويسۇنۇشنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان ساغلام ئىمانغا يېتىشتىن مەھرۇم قالىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، ئۇ ئادەم تەستىقلاش بىلەن يالغانغا چىقىرىش، شەرىئەت خەۋەرلىرىگە ئىمان ئېيتىش بىلەن ئۇنىڭغا كاپىر بولۇش، ئۇنى ئېتىراپ قىلىش بىلەن ئۇنى ئىنكار قىلىشنىڭ ئارىسىدا ئىككىلەنگەن ھالەتتە تەمتىرەپ

قالىدۇ. ئۇ ئادەمنى ۋەسۋەسىلەر، شۈبھىلەر ۋە بۇزۇق خىياللار ئىگىلىۋالىدۇ. قايمۇقۇپ ۋە ئىككىلىنىپ بىر قارارغا كېلەلمەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ كىشى ياكى ئىمانى كامىل بولغان تەستىقلىغۇچى مۇئمىن ئەمەس ۋە ياكى پۈتۈنلەي يالغانغا چىقىرىپ ئىنكار قىلغان ۋە تانغان ئەمەس بولغان ھالەتكە چۈشۈپ قالىدۇ. چۈنكى ئىماننىڭ ھەقىقىتى دېگەن، ھەتتا ھېكمىتى مەخپىي بولىدىغان ۋە ھەقىقىتىگە ئەقىللەر بەزىدە يېتەلمەيدىغان ئىشلاردىمۇ الله تائالا ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى ﷺ نىڭ بايانلىرىغا قانائەتلەنگەن ھالەتتە تەستىقلاش ۋە بويسۇنۇشتۇر.

[37] ولا يصح الإيمان بالرؤية لأهل دار السلام لمن اعتبرها منهم بوهم، أو تأولها بفهمه إذ كان تأويل الرؤية وتأويل كل معنى يضاف إلى الربوبية ترك التأويل، ولزوم التسليم وعليه دين المسلمين، ومن لم يتوق النفي والتشبيه، زل ولم يصب التنزيه، فإن ربنا جل وعلا موصوف بصفات الوحدانية، منعوت بنعوت الفردانية، ليس في معناه أحد من البرية.

**اللغة:** يتوق: يتجنب. زل: تعثر وأخطأ.

جەننەت ئەھلىنىڭ جەننەتتە الله تائالانى كۆرۈشىگە گۇمان بىلەن قارىغان ياكى ئۆزىنىڭ چۈشەنچىسى بىلەن چۈشەندۈرگەن كىشىنىڭ ئىمانى ساغلام بولمايدۇ چۈنكى الله نى كۆرۈشنىڭ تەئۋىلى (چۈشەنچىسى) ۋە رۇبۇبىيىيەتكە تەۋە بولغان ھەربىر سۈپەتنىڭ تەئۋىلى بولسا تەئۋىل قىلماسلىق ۋە (الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىغا) بويسۇنۇشنى لازىم تۇتۇش بىلەن بولىدۇ. مۇسۇلمانلارنىڭ دىنى تەئۋىل قىلماسلىق ۋە بويسۇنۇشنى لازىم تۇتۇشنىڭ ئۈستىگە

قورۇلغان. (الله نىڭ ئىسىم ۋە سۈپەتلىرىنى) ئىنكار قىلىش ۋە (الله نى مەخلۇقاتلارغا) ئوخشىتىشتىن ساقلانمىغان كىشى ئېزىپ كېتىدۇ ھەمدە (الله قا لايىق بولمىغان نەرسىلەردىن الله نى) پاكلاشقا يېتەلمەيدۇ. چۈنكى شەك-شۈبھىسىز، ئۇلۇغ ۋە بۈيۈك رەببىمىز ۋەھدانىيەت (يەككە-يېگانىلىق) ۋە فەردانىيەت (تەنھالىق) سۈپەتلىرى بىلەن سۈپەتلەنگۈچىدۇر. مەخلۇقاتلارنىڭ ھېچبىرىنىڭ سۈپىتى الله نىڭ سۈپەتلىرىگە ئوخشىمايدۇ.

**الشرح:** [37] لا يصح الإيمان برؤية الله تعالى لمن تأولها من المسلمين بفهمه أو توهم حقيقيًّا أو ظن بنفسه إمكان معرفة كيفيتها، فهذا مخطئ ولم يؤمن بالرؤية إيمانًا حقيقيًا، لأن الرؤية لا يعلم حقيقتها وكيفيتها إلا الله تعالى، وأمر الرؤية وغيرها مما يتعلق بالخالق جل و علا كل ذلك تأويله وتفسيره الصحيح، هو عدم تفسيره وتكييفه بشيء مما يعهده الناس في دنياهم، بل نصدق المعنى الصحيح الذي دلت عليه ولا نكيف ونستسلم و نسلم وننقاد لخبر الله تعالى ورسوله ﷺ، وهذا هو دين المسلمين الصحيح الذي بعث الله به نبيه ﷺ، وعلى المسلم أن يحذر من أمرين: الأول: نفي ما وصف الله به نفسه والإلحاد فيه وتحريفه عن معناه الحقيقي المراد منه، الثاني: التشبيه بأن يشبه الخالق بالمخلوق في شيء مما يتعلق به في ذاته وأفعاله، وأسمائه وصفاته. وهما مجموعان في قوله تعالى: ﴿لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ وَهُوَ السَّمِيعُ الْبَصِيرُ﴾ فنصف الآية الأول نفي للتشبيه والمماثلة، والنصف الثاني إثبات للصفات، فالآية

جمعت بين التنزيه والإثبات ومن لم يتجنب هذين الأمرين وهما النفي والتشبيه، زل في عقيدته وأخطأ، وجانب الصواب ولم يصب التنزيه الواجب لله، وهو تنزيهه عن الشريك والمثيل، والند والنظير، وذلك لأن الله تعالى متصف بكل صفات الوحدانية في ذاته و أفعاله، وأسمائه وصفاته، في خلقه وأمره منعوت كذلك بنعوت الفردانية في كل ذلك، فإنه أحد فرد صمد ليس له شريك ولا مثيل، وليس في معناه ولا يشبهه أحد من الخلق لا في ذاته، ولا في أفعاله، ولا في أسمائه وصفاته.

**شەرھىسى:** الله تائالانى جەننەتتە كۆرۈشنى ئۆزىنىڭ چۈشەنچىسى بىلەن چۈشەندۈرگەن ياكى ھەقىقەتتىن گۇمانلانغان ۋە ياكى ئۇنىڭ قانداق ھالەتتە ئىكەنلىكىنى تونۇش مۇمكىنچىلىكىنى ئۆزىچە گۇمان قىلغان مۇسۇلمان كىشىنىڭ الله تائالانى كۆرۈشكە بولغان ئىمانى ساغلام بولمايدۇ، بۇ ئادەم خاتالاشقۇچى ۋە الله تائالانى كۆرۈشكە ھەقىقىي ئىمان ئېيتمىغان كىشى ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى الله تائالانى كۆرۈشنىڭ ھەقىقىتى ۋە قانداق ھالەتتە ئىكەنلىكىنى الله تائالادىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. الله تائالانى كۆرۈش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا، الله تائالاغا ئالاقىدار بولغان باشقا ئىشلار ھەققىدە توغرا بولغان چۈشەنچە ۋە تەپسىرى بولسا، ئۇ ئىشلارنى ئىنسانلار ئۆزلىرىنىڭ دۇنياسىدا ئادەتلەنگىنى بويىچە تەپسىرلىمەسلىك ۋە قانداق ھالەتتە ئىكەنلىكىنى سۈرۈشتۈرمەسلىكتۇر. بەلكى بىز ئۇلارنى ئىپادىلەپ بەرگەن توغرا مەنىنى تەستىقلايمىز، قانداق ھالەتتە ئىكەنلىكىنى سۈرۈشتە قىلمايمىز. الله تائالا ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى ﷺ نىڭ خەۋەرلىرىگە بويسۇنىمىز، تەسلىم بولىمىز ۋە ئىتائەت قىلىمىز؛ مانا بۇ، الله

تائالانىڭ پەيغەمبىرى ﷺ نى ئۇنىڭ بىلەن ئەۋەتكەن، مۇسۇلمانلارنىڭ ساغلام دىنىدۇر. ھەرقانداق مۇسۇلماننىڭ ئىككى ئىشتىن ھەزەر ئەيلىشى زۆرۈر. بىرىنچىسى، الله تائالا ئۆزىنى سۈپەتلىگەن سۈپەتلەرنى يوققا چىقىرىش، سۈپەتلەر ھەققىدىكى مەنىلەرنى بۇرۇۋېتىش ۋە ئۇنىڭدىن مەقسەت قىلىنغان ھەقىقىي مەنىسىنى ئۆزگەرتىۋېتىشتۇر؛ ئىككىنچىسى، الله تائالانىڭ زاتى، ئىش-ھەرىكەتلىرى، ئىسىملىرى، سۈپەتلىرىدىن ئىبارەت الله تائالاغا مۇناسىۋەتلىك بولغان نەرسىلەرنىڭ بىرەرسىدە خالىقنى مەخلۇققا ئوخشىتىپ قويۇشتۇر. بۇ ئىككىسى الله تائالانىڭ: «ھېچ شەيئى الله قا ئوخشاش ئەمەستۇر، الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر »① دېگەن سۆزىگە جەملەنگەندۇر. ئايەتنىڭ ئالدىنقى يېرىمى ئوخشىتىشنى بولۇشسىز قىلىش، كېيىنكى يېرىمى بولسا سۈپەتلەرنى بولۇشلۇق قىلىشتۇر. بۇ ئايەت پاكلاش بىلەن ئىسپاتلاشنىڭ ئارىسىنى جەملىگەندۇر. بولۇشسىز قىلىش ۋە ئوخشىتىشتىن ئىبارەت بۇ ئىككى ئىشتىن ساقلانمىغان كىشى ئۆزىنىڭ ئەقىدىسىدىن ئېزىپ كېتىدۇ ۋە خاتالىشىدۇ، ھەقتىن يىراقلىشىدۇ، الله تائالاغا زۆرۈر بولغان «الله تائالا شېرىكتىن، رەقىبتىن ۋە ئوخشىشى بولۇشتىن پاكتۇر» دەپ ئېتىقاد قىلىشقا ئېرىشەلمەيدۇ چۈنكى الله تائالا ئۆزىنىڭ زاتى، ئىش-ھەرىكەتلىرى، ئىسىملىرى، سۈپەتلىرى، يارىتىشى ۋە بۇيرۇقىنىڭ ھەممىسىدە ۋەھدانىيەت (يەككە-يېگانىلىق) ھەم فەردانىيەت (تەنھالىق) بىلەن سۈپەتلەنگۈچىدۇر. شۈبھىسىزكى، الله تائالا بىردۇر، يالغۇزدۇر، ھەممە الله تائالاغا موھتاجدۇر. الله تائالانىڭ شېرىكى ۋە ئوخشىشى يوقتۇر. الله تائالانىڭ سۈپەتلىرىنىڭمۇ شېرىكى ۋە ئوخشىشى يوقتۇر. الله تائالانىڭ زاتى، ئىش-ھەرىكەتلىرى، ئىسىملىرى، سۈپەتلىرىدە

① سۈرە شۇرا 11- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مەخلۇقاتلىرىدىن ھېچبىرى الله تائالاغا ئوخشىمايدۇ.

[38] وتعالى عن الحدود والغايات، والأركان والأعضاء والأدوات، ولا تحويه الجهات الست كسائر المبتدعات.

**اللغة:** تعالى: تنزه. الحدود: جمع حد، وهو ما ينتهي إليه الشيء. المبتدعات: المحدثات.

الله تائالا چەك-چېگرالار، ئاخىرقى نۇقتىلار، تايانچلار، (مەخلۇقاتلارنىڭ بەدىنىگە ئوخشاش) ئەزالار ۋە ئەسۋابلاردىن پاك ۋە ئۈستۈندۇر. باشقا پەيدا بولغۇچىلار (مەخلۇقاتلار) نى (ئاستى-ئۈستى، ئالدى-كەينى، ئوڭ-سول) ئالتە تەرەپ قورشىغاندەك، الله تائالانى ئالتە تەرەپ قورشىيالمايدۇ.

**الشرح:** [38] الله سبحانه وتعالى متعال متنزه عن الحدود والغايات، فليس لله حد يحده ولا غاية ينتهي إليها، وليس معنى ذلك اتصاله سبحانه بمخلوقاته وتداخله معها بل هو سبحانه وتعالى بائن من خلقه، وكذلك فإنه سبحانه متنزه عن الأركان والأعضاء والأدوات، وهي الجوارح وأدوات الاكتساب عند العبد، والآلات التي يستجلب بها النفع، ويستدفع بها الضر، متعالٍ عن ذلك سبحانه وتعالى هذا في نفس الوقت الذي نثبت له الأسماء والصفات الواردة في القرآن، لكن نقول: إن لها معانٍ حقيقية تدل عليها، ونحن نفهم هذه المعاني، ونثبتها لله تعالى على الوجه اللائق به، ولكن لا نقول بالكيفية فإنها مما اختص الله تعالى بعلمه.

كما أنه سبحانه وتعالى لاتحويه الجهات الست كسائر المحدثات،

بل متنزه عن ذلك، ولا يفهم من هذا نفي الجهة مطلقًا، بل إنه سبحانه في جهة العلو، لكن المقصود أنه سبحانه لا تحويه الجهات وتحيط به كما في سائر المخلوقات وليت المصنف رحمه الله تعالى لم يذكر هذه المصطلحات الكلامية وإن كنا نعلم يقينًا أنه لم يقصد ما قصده أهل الكلام، لأنه صرح بإثبات الصفات كالعلو والوجه وغيرهما، فكان الأولى أن يبتعد عن هذه المصطلحات الكلامية بالمرة لأنها تحتمل حقًّا و باطلًا ومذهب أهل السنة في مثلها الحكم عليها بعد التفصيل فقول القائل «تعالى عن الحدود والغايات»: إن أراد به أن الله تعالى ليس بمحصور ولا محدود في شيء موجد فهذا حق وإن أراد أن الله تعالى ليس في حد العلو، ولا في جهة العلو فهذا باطل لأنه نفي لعلو الله تعالى على خلقه وقول القائل «والأركان والأعضاء»: إن أراد أن صفات الله كالوجه واليدين والعينين لاتشبه وجوه الخلق ولا صفاتهم فهذا حق وإن أراد أن الله تعالى لا وجه له ولا يدين فهذا باطل وكذا قول القائل: «ولا تحويه الجهات الست» إن أراد أن الله تعالى ليس في جهة من الجهات ولا فوق ولا تحت ولا يمين ولا شمال ولا خلف ولا أمام فهذا باطل لأن هذا صفة معدوم بل صفة ممتنع وهذا كفر صريح لأنه نفي لقول الله تعالى بل نفي لوجوده سبحانه وإن أراد أنه ليس بمحصور في شيء موجود فهذا حق والله أعلم.

**شەرھىسى:** الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالانىڭ زاتى (ئىككى نۇقتا ئارىسىدىكى) چەك-چېگرالاردىن پاك ھەم بۈيۈكتۇر. الله نىڭ زاتى

ئۇچۇن چەك-چېگرا يوقتۇر. بۇنىڭ مەنىسى، الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا مەخلۇقاتلىرى بىلەن تۇتاش ئەمەس، مەخلۇقاتلىرىغا كىرىشىپ كەتمىگەن بەلكى الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا مەخلۇقاتلىرىدىن ئايرىم دېگەنلىكتۇر. شۇنىڭدەك، الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا تايانچلار، (مەخلۇقاتلارنىڭ بەدىنىگە ئوخشاش) ئەزالار ۋە ئەسۋابلاردىن پاكتۇر. ئۇ تايانچلار، ئەزالار ۋە ئەسۋابلار بولسا، بەندىدىكى ئۇنىڭ بىلەن پايدىنى قولغا كەلتۈرىدىغان ۋە زىياننى چېكىندۈرىدىغان ئەزالار ۋە كەسىپ قىلىش قوراللىرى بولۇپ، الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا بۇلاردىن پاكتۇر. بۇنى بىز قۇرئاندا كەلگەن ئىسىم-سۈپەتلەرنى الله قا بولۇشلۇق قىلغان ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە يۇقىرىقىدەك چۈشىنىمىز. لېكىن بىز ئۇنىڭ ئۆزىگە دالالەت قىلىدىغان ھەقىقىي مەنىسى بار دەيمىز ۋە مۇشۇ مەنىلارنى چۈشىنىمىز ھەم ئۇنى الله تائالاغا لايىق بولغان رەۋىشتە الله تائالاغا بولۇشلۇق قىلىمىز. لېكىن كەيپىيات بەلگىلىمەيمىز، ئۇ ئىشلار الله ئۆز ئىلمىگە خاس قىلغان ئىشلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

شۇنىڭدەك، باشقا پەيدا بولغۇچىلار (مەخلۇقاتلار)نى ئالتە تەرەپ قورشىغاندەك الله تائالانى قورشىيالمايدۇ بەلكى الله ئالتە تەرەپتىن قورشىلىشتىن پاكتۇر. بۇنىڭدىن مەقسەت، تەرەپلەرنى مۇتلەق يوققا چىقارغانلىق ئەمەس، الله تائالا ئەڭ ئۈستىدىدۇر لېكىن باشقا مەخلۇقاتلارغا ئوخشاش الله تائالانى تەرەپلەر ئۆز ئىچىگە ئالالمايدۇ ۋە قورشىيالمايدۇ. كاشكى ئاپتۇر (ئىمام تەھاۋىي رەھىمەھۇللاھ) كالامىزىمچىلارنىڭ بۇ سۆزلىرىنى ئىيتمىغان بولسىچۇ! بىز ئاپتۇرنىڭ مەقسىتىنىڭ پەلسەپىچىلەرنىڭ مەقسىتى بىلەن ئوخشاش ئەمەسلىكىگە ئىشىنىمىز چۈنكى ئۇ ئۈستۈنلۈك، يۇز ۋە ئۇ ئىككىسىدىن باشقا سۈپەتلەرنى بولۇشلۇق قىلىشنى ئېنىق ئوتتۇرغا قويغان. كالامىزىمچىلارنىڭ ئاتالغۇلىرى ھەق ۋە باتىلدىن

ئىبارەت ئىككى مەنە ئېھتىماللىقى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ مۇشۇ ئاتالغۇلاردىن يىراق تۇرۇشى ئەۋزەل ئىدى. ئەھلى سۈننەتنىڭ بۇنداق ئاتالغۇلارغا نىسبەتەن تۇتقان يولى بولسا، بۇ ئاتالغۇلارغا تەپسىلىي قاراپ چىققاندىن كېيىن توغرا-خاتا دەپ ھۆكۈم قىلىشتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، «الله تائالانىڭ زاتى چەك-چېگرالاردىن پاك ۋە ئۈستۈندۇر» دېگەن سۆزنى ئەگەر «الله تائالا بىرەر شەيئى بىلەن قورشالغان ۋە چەكلەنگەن ئەمەس» دەپ ئويلىسا ھەقتۇر، ئەگەر «الله تائالا ئەڭ ئۈستۈن چەكتە ۋە ئەڭ ئۈستۈن تەرەپتە ئەمەس» دەپ ئويلىغان بولسا باتىلدۇر چۈنكى بۇ، الله تائالانىڭ ئۆز مەخلۇقلىرىدىن ئۈستۈن ئىكەنلىكىنى بىكار قىلغانلىقتۇر؛ «تاپانچىلاردىن ۋە ئەزالاردىن پاكتۇر» دېگەن سۆزنى ئەگەر «الله تائالانىڭ يۈزى، ئىككى قولى، ئىككى كۆزىگە ئوخشاش سۈپەتلىرى مەخلۇقلارنىڭ يۈزى ۋە سۈپەتلىرىگە ئوخشىمايدۇ» دەپ ئويلىسا توغرىدۇر، ئەگەر «الله تائالانىڭ يۈزى ۋە قولى يوق» دەپ ئويلىسا باتىلدۇر. شۇنىڭدەك، «الله تائالانى ئالتە تەرەپ ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ» دېگەن سۆزنى ئەگەر «الله تائالا تەرەپلەردىن بىرەر تەرەپتە ئەمەس، يەنى ئاستى-ئۈستى، ئوڭ-سول، ئالدى-كەينى ھېچقايسى تەرەپتە ئەمەس» دەپ ئويلىسا باتىلدۇر چۈنكى ئۇ يوق شەيئىنىڭ سۈپىتىدۇر بەلكى ئۇ مەۋجۇد بولۇشى مۇمكىن بولمىغان نەرسىنىڭ سۈپىتىدۇر، بۇ ئوپئوچۇق كۇفرىلىقتۇر چۈنكى بۇ الله تائالانىڭ سۆزىنى ئىنكار قىلغانلىق، ھەتتا الله تائالانىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ئىنكار قىلغانلىقتۇر. ئەگەر (ئۇ سۆزنى) «الله تائالا بىرەر شەيئى بىلەن قورشالغان ئەمەس» دەپ ئويلىسا ھەق ۋە راستتۇر. الله ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.

**الخلاصة**: إن الله تعالى يرى يوم القيامة بالأبصار، يراه المؤمنون حقًّا من غير أن يحيطوا به، وهذا هو مضمون الآثار في هذا الباب،

والواجب على المسلم أن يبتعد عن التأويل وكلام أهل التعطيل ويعلم أن الله تبارك وتعالى منزه عن الحادثات ومنزه عن أن يشبه سائر المخلوقات.

**خۇلاسە:** شۈبھىسىزكى، كۆزلەر قىيامەت كۈنى الله تائالانى كۆرىدۇ، (ئەمما خۇددى ئاسماندىكى ئاينىڭ ھەممە تەرىپىنى كۆرگىلى بولمىغاندەك،) مۇئمىنلەر الله نىڭ زاتىنىڭ ھەممە تەرىپىنى كۆرمەستىن ۋە قورشىمىغان ھالەتتە ھەقىقىي كۆرىدۇ. بۇ، مۇشۇ باب ھەققىدىكى ھەدىس ۋە خەۋەرلەرنىڭ مەزمۇنىدۇر. ھەرقانداق مۇسۇلماننىڭ تەئۋىل قىلىش (يەنى ئەسلى مەنىدىن چەتنىگەن ھالەتتە ئىزاھلاش)تىن ۋە ئەھلى تەئتىلنىڭ[①] سۆزىدىن يىراق تۇرۇشى، الله تائالانى يېڭىدىن پەيدا بولغان سۈپەتلەردىن ۋە باشقا مەخلۇقلارغا ئوخشاش بولۇشتىن پاكتۇر دەپ بىلىشى بەك زۆرۈردۇر.

المناقشة:

[1] ما حقيقة رؤية الله تعالى يوم القيامة؟

[2] ماالواجب على المسلم تجاه نصوص الصفات؟

[3] فسر المقصود بأن الله تعالى لا تحويه الجهات الست؟

مۇزاكىرە:

[1] قىيامەت كۈنى الله تائالانى كۆرۈشنىڭ ھەقىقىتى نېمە؟

[2] قۇرئان ۋە ھەدىستە كەلگەن سۈپەتلەرگە مۇسۇلمان كىشى قانداق مۇئامىلە قىلىشى ۋاجىب؟

[3] «الله تائالانى ئالتە تەرەپ قورشىيالمايدۇ» دېگەننىڭ مەنىسىنى چۈشەندۈرۈڭ!

---

① ئەھلى تەئتىل — الله نىڭ بەزى سۈپەتلىرىنى ئىنكار قىلغۇچى پىرقە.

# ئون بىرىنچى بۆلەك

[39] والمعراج حق، وقد أُسرِى بالنبي ﷺ، وعُرِج بشخصه في اليقظة إلى السماء، ثم إلى حيث شاء الله من العلا وأكرمه الله بما شاء، وأوحى إليه ما أوحى، ﴿مَا كَذَبَ الْفُؤَادُ مَا رَأَى﴾، فصلى الله عليه وسلم في الآخرة والأولى.

**اللغة**: المعراج: مفعال من العروج وهو الصعود، والمعراج الآلة التي يصعد فيها.

مېئراج ۋەقەسى ھەقتۇر. پەيغەمبەر ﷺ بىر كېچىدە (مەسجىدى ھەرامدىن مەسجىدى ئەقساغا) ئېلىپ بېرىلغان. ئويغاق ھالىتىدە جىسمى ۋە روھى بىلەن ئاسمانغا ئېلىپ چىقىلغان، ئاندىن يۇقىرى جايلارغا الله خالىغان دەرىجىدە ئۆرلىتىلگەن. الله ئۇنى ئۆزى خالىغان پەزىلەتلەر بىلەن ھۆرمەتلىگەن، ئۇنىڭغا بىر قىسىم ئىشلارنى ۋەھىي قىلغان. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «ئۇنىڭ كۆرگىنىنى دىلى ئىنكار قىلمىدى (يەنى راست كۆردى).»[1] دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە الله نىڭ رەھمىتى ۋە سالامى ئۇنىڭغا بولسۇن.

**الشرح**: [39] وأهل السنة يثبتون للنبي ﷺ عروجًا إلى السماء بشخسه، بجسده وروحه، وذلك ليلة الإسراء، ولإسراء ثابت بالكتاب والسنة والإجماع، وكان من مكة إلى بيت المقدس حيث قال تعالى:

---

[1] سۇرە نەجم 11- ئايەت.

﴿سُبْحَانَ الَّذِي أَسْرَى بِعَبْدِهِ لَيْلًا مِنَ الْمَسْجِدِ الْحَرَامِ إِلَى الْمَسْجِدِ الْأَقْصَى الَّذِي بَارَكْنَا حَوْلَهُ لِنُرِيَهُ مِنْ آيَاتِنَا إِنَّهُ هُوَ السَّمِيعُ الْبَصِيرُ﴾ حيث صلى إمامًا بالأنبياء عليهم السلام، وثبت المعراج كذالك إلى السماء بشخصه الشريف، حيث صعد حتى السماء السابعة، حتى كان عند سدرة المنتهى، عندها جنة المأوى، وأكرمه الله بما شاء من تكليمه إياه بغير واسطة، وصعوده إلى مكان لم يصله غيره، ومناجاة الله له، وما أطلعه عليه من أحوال الجنة والنار، وأوحى إليه ما أوحى، وشرع له خمس صلوات في اليوم والليلة، ﴿مَا كَذَبَ الْفُؤَادُ مَا رَأَى﴾ بل كان كل ما رآه بعيني رأسه حقًّا، تعظيمًا له وتشريفًا على سائر الأنبياء، وإظهارًا لعلو مقامه، صلى الله عليه وسلم، فوق الجميع، وكل ما كان في هذه الليلة المباركة على وجه ثابت عن النبي ﷺ في الصحيحين وغيرهما.

**شەرھىسى:** ئەھلى سۈننەت پەيغەمبەر ﷺ نىڭ ئىسرا كېچىسىدە ئۆزىنىڭ تېنى ۋە روھى بىلەن ئاسمانغا ئۆرلىگەنلىكىگە جەزمەن ئىشىنىدۇ. ئۇ ــــ ئىسرا كېچىسىدۇر؛ ئىسرا ــــ كىتاب، سۈننەت ۋە ئىجما بىلەن ئىسپاتلانغاندۇر. ئىسرا مەككىدىن بەيتۇلمۇقەددەسكە بولغان ئىدى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله (بارچە نۇقساندىن) پاكتۇر، الله (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ئۆز قۇدرىتىنىڭ دەلىللىرىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن، بەندىسىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى) بىر كېچىدە مەسجىدى ھەرەمدىن ئەتراپىنى بەرىكەتلىك قىلغان مەسجىدى ئەقساغا ئېلىپ كەلدى. ھەقىقەتەن الله ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆرۈپ

تۇرغۇچىدۇر »[1] . ئۇ يەردە پەيغەمبەر ﷺ باشقا پەيغەمبەر ئەلەيھىمۇسسەلاملارغا ئىمام بولۇپ ناماز ئوقۇغان. پەيغەمبەر ﷺ نىڭ شەرەپلىك جىسمى بىلەن ئاسمانغا ئۆرلىشى ئىسراغا ئوخشاش راست خەۋەرلەر بىلەن سابىت بولغان. پەيغەمبەر ﷺ يەتتىنچى ئاسمانغىچە ئۆرلىگەن، ھەتتا يېنىدا جەننەتۇلمەئۋا بولغان سىدرەتۇل مۇنتەھاغىچە ئۆرلىگەن. الله ئۇنىڭغا بىۋاسىتە سۆزلەش، ئۇنىڭدىن باشقىسى يېتەلمەيدىغان ئورۇنغا ئۇنى كۆتۈرۈش، الله نىڭ ئۇنىڭغا مۇناجات قىلىش، ئۇنىڭغا جەننەت ۋە دوزاخنىڭ ئەھۋالىدىن خەۋەر بېرىشتىن ئىبارەت ئۆزى خالىغان ئىشلارنى (كۆرسىتىش) بىلەن ھۆرمەتلىدى. ئۇنىڭغا ئۆزى خالىغان نەرسىنى ۋەھيي قىلدى. ئۇنىڭغا بىر كېچە-كۈندۈزدە بەش ۋاق نامازنى پەرز قىلدى. «ئۇنىڭ كۆرگىنىنى دىلى ئىنكار قىلمىدى (يەنى راست كۆردى).»[2] ھەتتا ئۇنىڭ ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ئۇنى ئۇلۇغلاش، ئۇنى باشقا پەيغەمبەرلەردىن شەرەپلىك قىلىش ۋە ئۇنىڭ مەرتىۋىسىنىڭ ھەممىدىن يۇقىرى ئىكەنلىكىنى ئاشكارىلاش ئۈچۈن راست يۈز بەرگەن ئىدى. بۇ مۇبارەك كېچىدە يۈز بەرگەن ئىشلارنىڭ ھەممىسى ئىككى سەھىھ ھەدىس كىتاب (بۇخارى، مۇسلىم) ۋە ئۇ ئىككىسىدىن باشقا كىتابلاردا پەيغەمبەر ﷺ دىن سەھىھ يول بايان قىلىنغان.

[40] والحوض الذي أكرمه الله تعالى به غياثًا لأمته حق.

**اللغة:** غياثًا: أي نجدة وإغاثة.

الله تائالا پەيغەمبەر ﷺ نى ھۆرمەتلەپ، ئۇنىڭ ئۈممىتىنى (قىيامەت كۈنىدىكى قاتتىق ئۇسسۇزلۇقتىن) قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن

[1] سۈرە ئىسرا 1- ئايەت.

[2] سۈرە نەجم 11- ئايەت.

ئىلتىپات قىلىنغان ھەۋز (كۆلچەك) ھەقتۇر.

**الشرح**: ثبت عن النبي ﷺ وجود الحوض المورود، بل إن أحاديث الحوض متواترة كما بين ذلك أهل العلم، ومجملها أنه حوض عظيم، يمد من شراب الجنة، ماؤه أبيض من اللبن، وأحلى من العسل، وأطيب ريحًا من المسك، طوله وعرضه سواء، كل زاوية من زواياه مسيرة شهر، كيزانه كنجوم السماء، من شرب منه شربة لم يظمأ بعدها أبدًا، وهو أعظم حوض يوم القيامة وأحلاها، وأكثرها واردًا، وهو غياث لأمته من عطش يوم القيامة وظمئه، فهو فضل الله على نبيه ﷺ، أكرمه الله تعالى به، وفضله على سائر الأنبياء، جعلنا الله من أهل حوضه المورود في اليوم المشهود.

**شەرھىسى:** ھەۋزنىڭ مەۋجۇتلۇقى پەيغەمبەر ﷺ دىن سابىت بولغان، ھەتتا ئىلىم ئەھلىلىرى ئۇنى ئېنىق بايان قىلغىنىدەك، ھەۋز ھەققىدە كەلگەن ھەدىسلەر مۇتەۋاتىر ھەدىسلەردۇر. ئۇ ھەدىسلەرنى خۇلاسىلىگەندە، ئۇ جەننەت شارابلىرى بىلەن تولدۇرۇلغان، سۈيى سۈتتىن ئاق، ھەسەلدىن تاتلىق، ئىپاردىن خۇشبۇي، ئۇزۇنلۇقى ۋە كەڭلىكى باراۋەر، ھەربىر بۇلۇڭى بىر ئايلىق مۇساپە، جاملىرى ئاسماندىكى يۇلتۇزلارغا ئوخشاش كۆپ، ئۇنىڭدىن بىر يۇتۇم ئىچكەن كىشى مەڭگۈ ئۇسسىمايدىغان كاتتا كۆلدۇر. ئۇ قىيامەت كۈنىدىكى كۆللەرنىڭ ئەڭ كاتتىسى، ئەڭ تاتلىقىدۇر، ئۇنى ئىچىدىغانلار ناھايىتى كۆپتۇر. ئۇ قىيامەت كۈنى پەيغەمبەر ﷺ نىڭ قاتتىق ئۇسسىغان ئۈممەتلىرىگە بېرىلگەن سوۋغىدۇر ۋە ئۇ الله تائالانىڭ ئۆز نەبىيى پەيغەمبىرى ﷺ گە قىلغان پەزلىدۇر. الله تائالا

پەيغەمبەر ﷺ نى ھەۋز بىلەن ھۆرمەتلىگەن ۋە باشقا پەيغەمبەرلەردىن ئارتۇق قىلغان. الله بىزنى قىيامەت كۈنى ھەۋزنىڭ ئەھلىدىن قىلغاي، ئامىن!

**الخلاصة:** الإسراء من مكة إلى بيت المقدس حق، والمعراج إلى السماء حق، والوحي في السماء حق، والحوض حق، وحديث رسول الله ﷺ حق في هذا الباب.

**خۇلاسە:** پەيغەمبەر ﷺ نىڭ مەككىدىن بەيتۇلمۇقەددەسكە كېچىدە سەير قىلغانلىقى (يەنى ئىسرا)، ئاسمانغا ئۆرلىگەنلىكى (يەنى مېئراج)، (رەسۇلۇللاھ ﷺ) ئاسماندىكى چاغدا نازىل بولغان ۋەھىي ھەقتۇر، ھەۋز ھەقتۇر، بۇ ھەقتە كەلگەن رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ھەدىسلىرى ھەقتۇر.

المناقشة:

[1] ما حكم من أنكر الإسراء بالنبي ﷺ؟

[2] إلى أين أسري به؟ وإلى أين عرج به؟

[3] ماذا تعرف عن حوض النبي ﷺ؟

مۇزاكىرە:

[1] پەيغەمبەر ﷺ نىڭ كېچىدە سەير قىلىشى (ئىسرا)نى ئىنكار قىلغان كىشىنىڭ ھۆكۈمى نېمە؟

[2] ئۇ نەگە ئىسرا قىلدۇرۇلغان، نەگە مېئراج قىلدۇرۇلغان؟

[3] پەيغەمبەر ﷺ نىڭ ھەۋزى توغرىسىدا نېمىلەرنى بىلىسىز؟

# ئون ئىككىنچى بۆلەك

[41] والشفاعة التي ادخرها لهم حق، كما روي في الأخبار.

ھەدىسلەردە رىۋايەت قىلىنغاندەك، رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ئۆز ئۇممىتى ئۈچۈن ساقلاپ قويغان (قىيامەت كۈنىدە) شاپائەت قىلىشى ھەقتۇر.

[42] والميثاق الذي أخذه الله تعالى من آدم وذريته حق.

الله تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىدىن ئالغان مىيساق (چىن ئەھدە) ھەقتۇر.

**اللغة:** الميثاق: العهد المؤكد.

**الشرح:** [41] الشفاعة لرسول الله ﷺ أنواع: أعظمها شفاعته لأهل الموقف جميعًا حتى يفصل الله بينهم فيقول الله له: «...اشفع تشفَّع...» وهي ثابتة بلا ريب، وحق بلا مَيْنٍ، وكذلك شفاعته، صلى الله عليه وسلم، فيمن تساوت حسناته و سيئاته، ومنها شفاعته في أقوام أمر بهم إلى النار، لايدخلونها ومنها شفاعته في رفع درجات من يدخل الجنة فوق ما يستحق ومنها شفاعته، صلى الله عليه وسلم، في قوم يدخلون الجنة بغير حساب، ومنها شفاعته في تخفيف العذاب عمن يستحقه، ومنها شفاعته لجميع المؤمنين في دخول الجنة، ومنها شفاعته لأهل الكبائر من أمته يخرجون من النار، كل هذه الأنواع ثابتة له ﷺ،

بمقتضى الأخبار الصحيحة، غير أنها لا تكون إلا بإذن الله تعالى كما قال عز وجل: ﴿قُلْ لِلَّهِ الشَّفَاعَةُ جَمِيعًا﴾ وقال: ﴿وَلَا يَشْفَعُونَ إِلَّا لِمَنِ ارْتَضَى﴾ وقال: ﴿وَلَا تَنْفَعُ الشَّفَاعَةُ عِنْدَهُ إِلَّا لِمَنْ أَذِنَ لَهُ﴾ فهي حق لا ريب فيه غير أنها لا تكون إلا بإذن الله تعالى.

**شەرھىسى:** [41] رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ شاپائىتى بىرقانچە تۈرلۈك بولۇپ، ئۇنىڭ ئەڭ كاتتىسى الله تائالانىڭ خالايىقلار ئارىسىدا ھۆكۈم قىلىشى ئۈچۈن مەھشەر ئەھلىنىڭ ھەممىسىگە پەيغەمبەر ﷺ نىڭ شاپائەت قىلىشىدۇر. الله ئۇنىڭغا: «شاپائەت قىلغىن، شاپائەت قىلىش ھوقۇقى ساڭا بېرىلىدۇ» دەيدۇ. ئۇ شاپائەت شەكسىز سابىتتۇر، يالغان ئەمەس راستتۇر. شۇنىڭدەك، ياخشىلىقى بىلەن يامانلىقى تەڭ بولۇپ قالغان كىشىلەرگە بولغان رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ شاپائىتى. ئۇ شاپائەتلەرنىڭ جۈملىسىدىن، دوزاخقا بۇيرۇلغان كىشىلەر ئۇنىڭ شاپائىتى سەۋەبلىك دوزاخقا كىرمەسلىكى، جەننەتكە كىرىدىغان كىشىنىڭ دەرىجىلىرى ئۇنىڭ شاپائىتى بىلەن تېخىمۇ يۇقىرى دەرىجىگە كۆتۈرۈلۈشى، جەننەتكە ھېسابسىز كىرىدىغان كىشىلەرگە بولىدىغان شاپائىتى، ئازابقا لايىق بولغان كىشىلەردىن ئازابنىڭ يەڭگىللىتىلىشى ئۈچۈن بولغان شاپائىتى، مۇئمىنلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ جەننەتكە كىرىشى ئۈچۈن بولغان شاپائىتى، ئۇنىڭ ئۈممىتىدىن چوڭ گۇناھ قىلغانلارنىڭ ئۇنىڭ شاپائىتى بىلەن دوزاختىن چىقىشى قاتارلىقلار. بۇلارنىڭ ھەممىسى (رەسۇلۇللاھ ﷺ گە) بېرىلگەنلىكى سەھىھ ھەدىسلەردە بايان قىلىنغاندۇر. بىراق ئۇ شاپائەت پەقەت الله تائالانىڭ رۇخسىتى بىلەنلا بولىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئېيتقىنكى: <شاپائەتنىڭ ھەممىسى الله نىڭ ئىلكىدىدۇر (ھېچ ئادەم الله نىڭ ئىزنىسىز

شاپائەت قىلالمايدۇ)>»[1]. اللە تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار اللە رازى بولغانلارغىلا شاپائەت قىلىدۇ»[2]. اللە تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «اللە ئىزنى بەرگەن ئادەمدىن باشقىغا اللە نىڭ دەرگاھىدا شاپائەت پايدا بەرمەيدۇ»[3]. ئۇ شاپائەتلەر ھەقتۇر، ئۇنىڭدا شەك يوق. بىراق ئۇ شاپائەت پەقەت اللە تائالانىڭ رۇخسىتى بىلەنلا بولىدۇ.

[42] والميثاق حق، وهو الذي أخذه الله تعالى من آدم عليه السلام وذريته حين مسح ظهره بيده فخرجت منها كل نسمة هي كائنة إلى يوم القيامة، فأخذ عليهم العهد أنه ربهم وأشهدهم على أنفسهم فشهدوا، وهذا هو الميثاق الأول، وهو المذكور في قوله تعالى: ﴿وَإِذْ أَخَذَ رَبُّكَ مِنْ بَنِي آدَمَ مِنْ ظُهُورِهِمْ ذُرِّيَّتَهُمْ وَأَشْهَدَهُمْ عَلَى أَنْفُسِهِمْ أَلَسْتُ بِرَبِّكُمْ قَالُوا بَلَى شَهِدْنَا﴾.

[42] مىيساق (چىن ئەھدە) ھەقتۇر. ئۇ ئەھدىنى اللە تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ بالا-چاقىلىرىدىن ئالغان بولۇپ، ئۆز ۋاقتىدا اللە تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ دۈمبىسىنى ئۆز قولى بىلەن سىيلىغان، ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ دۈمبىسىدىن قىيامەت كۈنىگىچە بولىدىغان بارلىق روھلار چىققان، ئاندىن اللە ئۇلاردىن ئۆزىنىڭ ئۇلارنىڭ رەببى ئىكەنلىكىگە ئەھدە ئالغان ۋە ئۇلارنى ئۆزىنى-ئۆزىگە گۇۋاھچى قىلغان، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار گۇۋاھلىق بەرگەن. مۇشۇ ئەڭ ئاۋۋالقى ئەھدىدۇر. ئۇ اللە تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدە سۆزلەنگەن: «ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭ ئادەم باللىرىنى (يەنى نەسلىنى) ئۇلارنىڭ (ئاتىلىرىنىڭ) پۇشتىدىن چىقاردى ۋە ئۇلارنى

[1] سۈرە زۇمەر 44- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەنبىيا 28- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە سەبەئ 23- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۆزلىرىگە گۇۋاھ قىلىپ: ‹مەن سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلار ئەمەسمۇ؟› دېدى (يەنى الله ئۆزىنىڭ ئۇلارنىڭ پەرۋەردىگارى ئىكەنلىكىگە ۋە بىرلىكىگە ئادەم بالىلىرىنى ئىقرار قىلدۇردى، ئۇلار ئىقرار قىلىپ بۇنى ئۆز ئۈستىگە ئالدى). ئۇلار: ‹ھەئە، سەن بىزنىڭ پەرۋەردىگارىمىزدۇرسەن، گۇۋاھلىق بەردۇق› دېدى»[1].

**الخلاصة:** شفاعة رسول الله ﷺ لأمته حق، والميثاق الأزلي على آدم وذريته حق.

**خۇلاسە:** رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ئۈممىتىگە شاپائەت قىلىشى ھەقتۇر. ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىدىن ئېلىنغان ئەزەلىي مىيساق ھەقتۇر.

المناقشة:

[1] ما هي الشفاعة العظمى يوم القيامة؟

[2] أذكر أنواع الشفاعة التي تعرفها.

[3] ماذا تعرف عن الميثاق الأول؟

مۇزاكىرە:

[1] قىيامەت كۈنىدىكى ئەڭ چوڭ شاپائەت قايسى؟

[2] سىز بىلىدىغان شاپائەتنىڭ تۈرلىرىنى سۆزلەڭ.

[3] ئاۋۋالقى مىيساق ھەققىدە نېمىلەرنى بىلىسىز؟

---

[1] سۈرە ئەئراف 172- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

# ئون ئۈچىنچى بۆلەك

[43] وقد علم الله تعالى فيما لم يزل عدد من يدخل الجنة، وعدد من يدخل النار جملة واحدة، فلا يزاد في ذلك العدد ولا ينقص منه.

الله تائالا ئۆزىنىڭ ئەزەلىي ئىلمىدە جەننەتكە ۋە دوزاخقا كىرىدىغانلارنىڭ سانىنى مۇكەممەل بىلگەن، ئۇ سان كۆپەيتىلمەيدۇ ۋە كېمەيتىلمەيدۇ.

[44] وكذلك أفعالهم فيما علم منهم أن يفعلوه، وكل ميسر لما خلق له، والأعمال بالخواتيم، والسعيد من سعد بقضاء الله، والشقي من شقي بقضاء الله.

شۇنىڭدەك، بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىمۇ الله تائالانىڭ ئەزەلىي ئىلمىدە ئەزەلدىن مەلۇم ئىدى (الله تائالا ئۇلارنىڭ نېمە قىلىدىغانلىقىنى ئەزەلدىن بىلگەن). ھەربىر بەندىگە ئۇنىڭغا پۈتۈلگەن ئەمەللەر ئاسان قىلىپ بېرىلىدۇ. ئەمەللەر ئەڭ ئاخىرقىسىغا باغلىق. بەختلىك كىشى الله تائالانىڭ قازاسى (قارارى ۋە ھۆكۈمى) بىلەن بەختلىك بولغان كىشىدۇر، بەختسىز كىشى الله تائالانىڭ قازاسى بىلەن بەختسىز بولغان كىشىدۇر.

**الشرح:** [43] لقد علم الله تعالى في الأزل عدد من يدخل الجنة من بني آدم، وعدد من يدخل النار منهم، علم كل ذلك على سبيل الإجمال والتفصيل علمًا تامًّا، فلا يزداد في عددهم ولا ينقص، وكل إنسان قد كتب له في بطن أمه (شقي أو سعيد) وكذلك كتب في اللوح

المحفوظ، ولا يتبدل علم الله تعالى بذلك أبدًا.

**شەرھىسى:** [43] شۈبھىسىزكى، الله تائالا ئادەم بالىلىرىدىن جەننەتكە ۋە دوزاخقا كىرىدىغانلارنىڭ سانىنى ئومۇمىي ۋە تەپسىلىي ھالەتتە ئەزەلدىن (ئىشلارنى ئالدىنئالا بىلىش ئىلمىدە) مۇكەممەل بىلگەن شۇڭا ئۇلارنىڭ سانى كۆپەيتىلمەيدۇ ۋە كېمەيتىلمەيدۇ. ھەرقانداق ئىنسانىنىڭ بەختلىك ياكى بەختسىزلىكى ئانىسىنىڭ قورسىقىدا پۈتۈلگەن ۋە لەۋھۇلمەھپۇزغىمۇ يېزىلغان. الله تائالانىڭ ئۇ ئىشلارغا بولغان ئىلمى مەڭگۈ ئۆزگەرمەيدۇ.

[44] وكذلك أفعال العباد فيما علم الله منهم أن يفعلوه، فقد علم سبحانه وتعالى أفعال خلقه قبل أن يفعلوها، علمها في الأزل، وكتب ذلك، وقضاه، وكل إنسان ميسر لما خلق له أما أهل الجنة فييسرون لعمل أهل الجنة، وأما أهل النار فييسرون لعمل أهل النار والأعمال بالخواتيم، فقد يختم للرجل بعمل صالح بعد إساءة فيدخل الجنة، وقد يختم للرجل بعمل خبيث بعد أعمال صالحة فيدخل النار، والعبرة بالخواتيم، ولا سعيد إلا من قضى الله له السعادة وقدرها له وكتبها، وجعله من أهلها، ولا شقي إلا من قضى الله له الشقاوة وقدرها له وكتبها، وجعله من أهلها سبحانه وتعالى: ﴿لَا يُسْأَلُ عَمَّا يَفْعَلُ وَهُمْ يُسْأَلُونَ﴾.

[44] شۇنىڭدەك، بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرى الله تائالانىڭ ئەزەلىي ئىلمىدە مەلۇم ئىدى. الله تائالا مەخلۇقلىرىنىڭ ئەمەللىرىنى ئۇلار قىلىشتىن ئىلگىرى ئەزەلدىن بىلگەن ۋە شۇ بويىچە پۈتۈپ قويغان ھەم شۇنداق ھۆكۈم قىلغان. ھەربىر بەندىگە

ئۇنىڭغا پۈتۈلگەن ئەمەللەر ئاسان قىلىپ بېرىلىدۇ. جەننەت ئەھلىگە كەلسەك، ئۇلارغا جەننەت ئەھلىنىڭ ئەمىلى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىلىدۇ؛ دوزاخ ئەھلىگە كەلسەك، ئۇلارغا دوزاخ ئەھلىنىڭ ئەمىلى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىلىدۇ. ئەمەللەر ئەڭ ئاخىرقىسىغا باغلىق. بەزىدە بىر ئادەمنىڭ ئۆمرى گۇناھ ئىچىدە ئۆتۈپ، كېيىن بىرەر ياخشى ئەمەل بىلەن ھاياتىنى ئاخىرلاشتۇرىدۇ-دە، شۇ سەۋەبلىك ئۇ ئادەم جەننەتكە كىرىدۇ؛ بەزىدە بىر ئادەمنىڭ ئۆمرى ياخشى ئەمەللەر ئىچىدە ئۆتۈپ، بىرەر يامان ئەمەل بىلەن ھاياتىنى ئاخىرلاشتۇرىدۇ-دە، شۇ سەۋەبلىك ئۇ ئادەم دوزاخقا كىرىدۇ. ئەمەللەرنىڭ ئەڭ ئاخىرى ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ. اللە تائالا بەخت-سائادەتنى ھۆكۈم قىلغان، تەقدىر قىلغان، پۈتكەن ھەمدە بەخت ئەھلىدىن قىلغان كىشىدىن باشقا ھەرقانداق كىشى بەختسىز ئادەمدۇر. اللە تائالا بەختسىزلىكنى ھۆكۈم قىلغان، تەقدىر قىلغان، پۈتكەن ھەمدە بەختسىزلىك ئەھلىدىن قىلغان كىشىدىن باشقا ھەرقانداق كىشى بەختلىك ئادەمدۇر. اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: «اللە نىڭ قىلغانلىرىدىن سوئال-سوراق قىلىنمايدۇ، ئۇلاردىن سوئال-سوراق قىلىنىدۇ»[1].

[45] وأصل القدر سر الله تعالى في خلقه، لم يطلع على ذلك ملك مقرب ولا نبي مرسل، والتعمق والنظر في ذلك ذريعة الخذلان، وسلم الحرمان، ودرجة الطغيان، فالحذر كل الحذر من ذلك نظرًا وفكرًا ووسوسة، فإن الله تعالى طوى علم القدر عن أنامه، ونهاهم عن مرامه، كما قال تعالى: ﴿لَا يُسْأَلُ عَمَّا يَفْعَلُ وَهُمْ يُسْأَلُونَ﴾ فمن سأل: لم فعل؛ فقد رد حكم الكتاب، ومن رد حكم الكتاب كان من الكافرين.

[1] سۈرە ئەنبىيا 23- ئايەت.

**اللغة:** الخذلان: عدم التوفيق.

الطغيان: تجاوز الحد.

أنامه: خلقه.

[45] تەقدىرنىڭ ئەسلى الله تائالانىڭ ئۆز مەخلۇقلىرىدىن (يوشۇرغان) ھەمدە ھېچبىر مۇقەررەب (الله قا يېقىن) پەرىشتە ۋە مۇرسەل پەيغەمبەرمۇ خەۋەردار بولالمىغان سىرىدۇر. تەقدىر توغرىسىدا چوڭقۇر پىكىر قىلىش بولسا مەغلۇبىيەت (الله نىڭ تاشلىۋېتىشى)نىڭ ۋاستىسى، (الله نىڭ رەھمىتىدىن) مەھرۇم بولۇشنىڭ شوتىسى ۋە ھەددىدىن ئېشىشنىڭ دەرىجىسىدۇر. شۇڭا تەقدىر توغرىسىدا چوڭقۇرلاش، تەپەككۇر قىلىش، ۋەسۋەسە قىلىشتىن قاتتىق ئېھتىيات قىلىش كېرەك چۈنكى الله تائالا تەقدىرنىڭ ئىلمىنى مەخلۇقلىرىدىن يوشۇرغان، ئۇنى تەلەپ قىلىشتىن توسقان. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ قىلغانلىرىدىن سوئال-سوراق قىلىنمايدۇ، ئۇلاردىن سوئال-سوراق قىلىنىدۇ»[1]. كىمكى «الله نېمە ئۈچۈن (مۇشۇنداق) قىلدى؟» دەپ سوئال-سوراق قىلسا، ھەقىقەتەن قۇرئان كەرىمنىڭ ھۆكۈمىنى رەت قىلغان بولىدۇ، قۇرئان كەرىمنىڭ ھۆكۈمىنى رەت قىلغان كىشى كاپىرلاردىن بولىدۇ.

**الشرح:** [45] أصل القدر سر الله تعالى لم يطلع عليه أحد من الخلق ولا يصح التعمق فيه ومحاولة الوصول إلى حقيقته، كما قال النبي ﷺ: «وإذا ذكر القدر فأمسكوا» ومن رام الوصول إلى حقيقته فقد سلك طريق الخذلان والحرمان من التوفيق وصعد سلم الحرمان من

[1] سۈرە ئەنبىيا 23- ئايەت.

الهداية، وبلغ درجة الطغيان ومجاوزة الحد، إذ لا يعلم حقيقة القدر إلا الله سبحانه وتعالى ومهما فكر الناس فلن يصلوا إلى حقيقته، غير أننا نؤمن بأن الله تعالى علم كل شيء وكتبه وأراده وخلقه وأوجده، فهذه أربعة مراتب للقدر لابد من استيفائها وإلا لم يكن الإنسان مؤمنًا بالقدر، والواجب على المسلم الحذر من إعمال الفكر تعمقًا في أمر القدر أو الاستسلام للوساوس، وليعلم أن الله تعالى قد حجب علم القدر عن الخلق، ونهاهم عن محاولة الوصول إلى حقيقته، وقال سبحانه وتعالى: ﴿لَا يُسْأَلُ عَمَّا يَفْعَلُ وَهُمْ يُسْأَلُونَ﴾.

ولا يجوز للعبد أن يسأل: لماذا فعل الله كذا؟ فإن هذا رد على حكم القرآن وهو كفر مبين أما أن يحاول الإنسان معرفة الحكم الإلهية من وراء تشريع كذا وكذا فلا بأس بذلك إن شاء الله تعالى.

**شەرھىسى:** [45] تەقدىرنىڭ ئەسلى الله تائالانىڭ مەخپىيەتلىكى بولۇپ، مەخلۇقلاردىن ھېچبىرى ئۇنى بىلىشكە قادىر بولالمىغان. تەقدىر توغرىسىدا چوڭقۇرلاش، ئۇنىڭ ھەقىقىتىگە يېتىشكە ئۇرۇنۇش توغرا ئەمەستۇر. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ﷺ مۇنداق دېگەن: «تەقدىر تىلغا ئېلىنغان چاغدا توختاپ قىلىڭلار! »[1]. ئۇنىڭ ھەقىقىتىگە يېتىشكە ئۇرۇنغان كىشى مەغلۇبىيەت ۋە تەۋپىقتىن مەھرۇم بولۇشنىڭ يولىغا كىرىپ قالىدۇ، ھىدايەتتىن مەھرۇم بولۇشنىڭ شوتىسىغا چىقىپ قالىدۇ، ھەددىدىن ئېشىش ۋە چەكلىمىلەردىن ئۆتۈپ كېتىشنىڭ

[1] تەبرانى رىۋايىتى، ئەلبانى «سەھىھ» دېگەن.

دەرىجىسىگە چۈشۈپ قالىدۇ چۈنكى تەقدىرنىڭ ھەقىقىتىنى الله تائالادىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. ئىنسانلار ھەرقانچە پىكىر قىلسىمۇ ئۇنىڭ ھەقىقىتىگە ھەرگىز يېتەلمەيدۇ. لېكىن بىز الله تائالانىڭ ھەممە شەيئىنى بىلگەنلىكى، يېزىپ قويغانلىقى، ئىرادە قىلغانلىقى ۋە ياراتقانلىقىغا شەكسىز ئىمان ئېيتىمىز چۈنكى بۇلار تەقدىرنىڭ تولۇق بولۇشى ئۈچۈن كېرەك بولغان تۆت مەرتىۋىدۇر، بۇلارغا ئىمان ئېيتمىغان ئىنسان تەقدىرگە ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ. مۇسۇلمان كىشىنىڭ تەقدىر ئىشىدا چوڭقۇرلاپ پىكىر قىلىشتىن ياكى ھەرخىل ۋەسۋەسىلەرگە بويسۇنۇشتىن ئېھتىيات قىلىشى ۋاجىب. تەقدىر ئىلمىنى الله تائالانىڭ خالايىقتىن يوشۇرغانلىقىنى ۋە ئۇلارنى ئۇنىڭ ھەقىقىتىگە يېتىشكە ئۇرۇنۇشتىن توسقانلىقىنى بىلىش كېرەك. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ قىلغانلىرىدىن سوئال-سوراق قىلىنمايدۇ، ئۇلاردىن سوئال-سوراق قىلىنىدۇ»[1].

بەندىنىڭ «الله نېمە ئۈچۈن مۇشۇنداق قىلدى؟» دەپ سورىشى دۇرۇس بولمايدۇ چۈنكى بۇنداق سوئال سوراش، شەكسىزكى مۇشۇ قۇرئاننىڭ ھۆكۈمىگە رەددىيە بەرگەنلىك ھېسابلىنىدۇ ۋە ئۇ ئاشكارا كۇفرىلىقتۇر. ئەمما ئىنسان ئۇنداق ياكى مۇنداق شەرئىي بەلگىلىمىلەرنىڭ كەينىدىكى ئىلاھىي ھېكمەتلەرنى بىلىشكە ئۇرۇنسا الله خالىسا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.

[46] فهذا جملة ما يحتاج إليه من هو منور قلبه من أولياء الله تعالى وهي درجة الراسخين في العلم لأن العلم علمان: علم في الخلق موجود، وعلم في الخلق مفقود، فإنكار العلم الموجود كفر وإدعاء العلم المفقود كفر، ولا يثبت الإيمان إلا بقبول العلم الموجود، وترك طلب العلم

[1] سۈرە ئەنبىيا 23- ئايەت.

المفقود.

[46] تەقدىرگە مۇنداق مۇئامىلە قىلىش بولسا، قەلبى نۇرلاندۇرۇلغان الله نىڭ دوستلىرى موھتاج بولىدىغان ئومۇمىي قائىدىدۇر ۋە ئىلىمدە توشقانلارنىڭ دەرىجىسىدۇر. چۈنكى ئىلىم مەخلۇقاتلاردا مەۋجۇت بولغان ئىلىم ۋە مەخلۇقاتلاردا مەۋجۇت بولمىغان (غەيبىي) ئىلىمدىن ئىبارەت ئىككى قىسىمدۇر. مەۋجۇت بولغان ئىلىمنى ئىنكار قىلىش ۋە مەۋجۇت بولمىغان ئىلىمنى (بىلىمەن دەپ) دەۋا قىلىش كۇفرىلىقتۇر. ئىمان پەقەت مەۋجۇت بولغان ئىلىمنى قوبۇل قىلىش ۋە مەۋجۇت بولمىغان ئىلىم ھەققىدە ئىزدىنىشنى تەرك ئېتىش بىلەنلا مۇستەھكەم بولىدۇ.

**الشرح**: إن ما سبق ذكره هو إجمال ما يحتاج إلى معرفته والإيمان به، من نور الله قلبه من أوليائه تعالى، وهي درجة الراسخين في العلم، المتلقين عن الله خبره بالقبول والاستسلام.

والعلم نوعان: علم في الخلق موجود، وهو علم الشريعة أصولها وفروعها، والثاني علم في الخلق مفقود، وهو علم القدر الذي حجبه الله تعالى عن خلقه، فمن أنكر العلم الموجود كفر لجحده بالنصوص الموجودة، ومن ادعى علم القدر والغيب لنفسه كفر لأنه مما استأثر الله بعلمه، وهو كذلك جحد للنصوص الواردة في نسبة ذلك العلم إلى الله تعالى ولا يثبت الإيمان للعبد فيحكم له به، أو يبقى معه إلا إذا قبل العلم الموجود، ولم يحاول الوصول إلى حقيقة العلم المفقود.

**شەرھىسى:** يۇقىرىدا سۆزلەنگەن تەقدىرگە بولغان مۇئامىلە بولسا، قەلبى نۇرلاندۇرۇلغان الله نىڭ دوستلىرى ئۇنى بىلىشكە ۋە

ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىشقا موھتاج بولىدىغان ئومۇمىي قائىدىدۇر. مانا بۇ، الله تەرەپتىن بولغان مەلۇماتلارنى رەت قىلماستىن، تەسلىم بولغان ھالدا تەلىم ئېلىش بىلەن بىرگە، ئىلىمدە مۇستەھكەم تۇرىدىغان ئالىملارنىڭ دەرىجىسىدۇر.

ئىلىم ئىككى تۈرلۈكتۇر: بىرىنچىسى، خالايىقتا بار بولغان ئىلىم، ئۇ شەرىئەتنىڭ ئاساسلىرى ۋە شاخچىلىرى بولغان شەرىئەت ئىلمىدۇر؛ ئىككىنچىسى، خالايىقتا يوق بولغان ئىلىم، ئۇ الله تائالا مەخلۇقلىرىدىن يوشۇرغان تەقدىر ئىلمىدۇر. بار بولغان ئىلىمنى ئىنكار قىلغان كىشى قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ مەۋجۇت بولغان تېكىستلىرىگە تانغانلىقى ئۈچۈن كاپىر بولىدۇ. تەقدىر ئىلمى ۋە غەيب ئىلمى الله تائالانىڭ ئۆز ئىلمىغا تاللاپ ئايرىۋالغان ئىلىمدىن بولغاچقا، ئۇ ئىلىمنى بىلىمەن دەپ دەۋا قىلغان كىشى كاپىر بولىدۇ؛ شۇنىڭدەك، بۇ ئادەم ئۇ ھەقتىكى ئىلىمنى الله تائالاغا مەنسۇپ قىلىش ھەققىدە كەلگەن قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ تېكىستلىرىگە تانغان بولىدۇ. بەندە مەۋجۇت بولغان ئىلىمنى قوبۇل قىلغان ھەمدە مەۋجۇت بولمىغان ئىلىمنىڭ ھەقىقىتىگە يېتىشكە ئۇرۇنمىغان چاغدىلا ئۇنىڭ ئىمانى بار دەپ ھۆكۈم قىلىنىدۇ ياكى ئىمان بۇ كىشىدىن ئايرىلمايدۇ

**الخلاصة:** كل شيء بقضاء الله و قدره، وقد علم الله أفعال العباد، وعلم أهل الجنة والنار، وكتب ذلك وأراده، والقدر سر الله المكتوم، لا يبحث عنه الصالحون ولا يتعمقون فيه، ولا يثبت الإيمان إلا بالتسليم لذلك.

**خۇلاسە:** ھەممە ئىش الله نىڭ قازا ۋە قەدەرى بىلەن بولىدۇ. الله بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىنى، جەننەت ئەھلى ۋە دوزاخ ئەھلىنى بىلگەن

ھەمدە شۇ بىلگىنىنى يېزىپ قويغان ۋە (ئۇنىڭ بارلىققا كېلىشىنى) ئىرادە قىلغان. تەقدىر الله نىڭ يوشۇرۇن قىلىنغان سىرىدۇر. ياخشى كىشىلەر ئۇ ھەققىدە ئىزدەنمەيدۇ ھەم چوڭقۇرلاپ تەتقىق قىلمايدۇ. ئىمان پەقەت ئۇنىڭ سىر ئىكەنلىكىگە تەسلىم بولۇش بىلەنلا مۇستەھكەم بولىدۇ.

المناقشة:

[1] هل يجوز الخوض في القدر؟

[2] العلم نوعان: هما: ..........و.........

مۇزاكىرە:

[1] تەقدىرگە چۆكۈش دۇرۇس بولامدۇ؟

[2] ئىلىم ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، ئۇلار قايسىلار؟

# ئون تۆتىنچى بۆلەك

[47] ونؤمن باللوح والقلم، وبجميع ما فيه قد رقم، فلو اجتمع الخلق كلهم على شيء كتبه الله تعالى فيه أنه كائن ليجعلوه غير كائن لم يقدروا عليه، ولو اجتمعوا كلهم على شيء لم يكتبه الله تعالى فيه ليجعلوه كائنًا لم يقدروا عليه، جف القلم بما هو كائن إلى يوم القيامة، وما أخطأ العبد لم يكن ليصيبه، وما أصابه لم يكن ليخطئه.

[47] بىز لەۋھۇلمەھپۇزغا، قەلەمگە ۋە لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىلغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىگە ئىمان ئېيتىمىز. ئەگەر الله تائالا لەۋھۇلمەھپۇزغا بولىدۇ دەپ پۈتۈۋەتكەن نەرسىنى مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى بولمايدىغان قىلىش ئۈچۈن جەملەنسە ھەم قادىر بولالمايدۇ (يەنى بولمايدىغان قىلالمايدۇ)، ئەگەر الله تائالا لەۋھۇلمەھپۇزغا پۈتمىگەن نەرسىنى مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى بولىدىغان قىلىش ئۈچۈن جەملەنسە ھەم قادىر بولالمايدۇ (يەنى بولىدىغان قىلالمايدۇ). قەلەم قىيامەت كۈنىگىچە پەيدا بولىدىغان نەرسىلەرنى (يېزىپ) ئاللىقاچان قۇرۇپ كەتتى. (تەقدىردە) بەندىگە كېلىشى مۇمكىن بولمىغان نەرسە، ئۇنىڭغا خاتا كېلىپ قالمايدۇ؛ (تەقدىردە) بەندىگە كېلىشى پۈتۈلگەن نەرسە، ئۇنىڭغا خاتا كېلىپ قالغان بولۇشى مۇمكىن ئەمەس.

**الشرح:** [47] ونؤمن إيمانًا جازمًا، وتصديقًا لازمًا بأن اللوح حق كما قال تعالى: ﴿بَلْ هُوَ قُرْآنٌ مَجِيدٌ ۞ فِي لَوْحٍ مَحْفُوظٍ ۞﴾ وهذا اللوح

المحفوظ هو الذي كتب الله فيه مقادير الخلائق جميعًا، والقلم المذكور هو الذي خلقه الله تعالى وكتب به في اللوح المحفوظ المقادير، كما قال النبي ﷺ: «أول ما خلق الله القلم، قال: اكتب قال: ما أكتب؟ قال: اكتب مقادير كل شيء حتى تقوم الساعة»، فكل شيء مكتوب في هذا اللوح، لو أراد الخلق جميعًا أن يجعلوا ما قدره الله كائنًا، أن يجعلوه غير كائن ما استطاعوا، ولو أرادوا أن يوجدوا ما كتبه الله غير كائن ماستطاعوا، جف القلم بما هو كائن إلى يوم القيامة فلا يتغير منه شيء، وما أخطأ العبد لم يكن ليصيبه، وما أصابه لم يكن ليخطئه، وما شاء الله كان، وما لم يشأ لم يكن وهذا مقتضى حديث النبي ﷺ، حين قال لابن عباس رضي الله عنهما: «واعلم أن الأمة لو اجتمعت على أن ينفعوك بشيء لم ينفعوك إلا بشيء قد كتبه الله لك، وإن اجتمعوا على أن يضروك إلا بشيء قد كتبه الله عليك، رفعت الأقلام وجفت الصحف».

**شەرھىسى:** [47] الله تائالا: «بەلكى (ئۇلار ئىنكار قىلغان نەرسە) لەۋھۇلمەھپۇزدا ساقلانغان ئۇلۇغ قۇرئاندۇر [21-22]»[①] دەپ ئېيتقىنىدەك، بىز لەۋھۇلمەھپۇزنى چوقۇم ھەق دەپ كەسكىن ئىشىنىمىز ۋە چوقۇم تەستىقلايمىز. مەزكۇر لەۋھۇلمەھپۇزغا الله خالايىقلارنىڭ ھەممىسىنىڭ تەقدىرلىرىنى پۈتتۈۋەتكەن، مەزكۇر قەلەمنى الله تائالا ياراتقان ۋە ئۇنىڭ بىلەن لەۋھۇلمەھپۇزغا تەقدىرلەرنى يازغان. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ﷺ مۇنداق دېگەن: «الله تۇنجى بولۇپ قەلەمنى ياراتتى، ئاندىن قەلەمگە: < يازغىن!> دېدى،

[①] سۇرە بۇرۇج 21-، 22- ئايەتلەر.

قەلەم: <نېمىنى يازىمەن؟> دېگەندى، الله تائالا: <قىيامەت كۈنىگىچە بولغان شەيئىلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ تەقدىرلىرىنى يازغىن!> دېدى »[1] . ھەممە شەيئى مۇشۇ لەۋھۇلمەھپۇزغا خاتىرىلەنگەن. الله بولۇشىنى تەقدىر قىلغان نەرسىنى گەرچە مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى بولمايدىغان قىلىشنى ئىرادە قىلىسىمۇ، ئۇلار بولماس قىلالمايدۇ؛ ئەگەر الله بولماسلىقنى تەقدىر قىلغان نەرسىنى ئۇلارنىڭ ھەممىسى پەيدا قىلىشنى ئىرادە قىلىسىمۇ، ئۇلار پەيدا قىلالمايدۇ. قەلەم قىيامەت كۈنىگىچە يۈز بېرىدىغان نەرسىلەرنى يېزىپ ئاللىقاچان قۇرۇپ كەتتى، شۇڭا ئۇنىڭدىن بىرەر نەرسە ئۆزگەرمەيدۇ. (تەقدىردە) بەندىگە كېلىشى مۇمكىن بولمىغان نەرسە، ئۇنىڭغا خاتا كېلىپ قالمايدۇ؛ (تەقدىردە) بەندىگە كېلىشى پۈتۈلگەن نەرسە، ئۇنىڭغا خاتا كېلىپ قالغان بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. الله نىڭ خالىغىنى بولىدۇ، خالىمىغىنى بولمايدۇ. بۇ پەيغەمبەر ﷺ نىڭ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇماغا: «بىلگىنكى، ئەگەر بارلىق كىشىلەر ساڭا بىرەر پايدىنى يەتكۈزۈشكە يىغىلغان تەقدىردىمۇ، پەقەت الله ساڭا پۈتۈۋەتكىنىدىن باشقا ھېچقانداق پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ؛ ئەگەر ئۇلار ساڭا بىرەر زىياننى سېلىشقا يىغىلغان تەقدىردىمۇ، پەقەت الله ساڭا پۈتۈۋەتكىنىدىن باشقا ھېچقانداق زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. قەلەملەر كۆتۈرۈلدى، بەتلەر قۇرىدى »[2] دېگەن ھەدىسىنىڭ تەقەززاسىدۇر.

[48] وعلى العبد أن يعلم أن الله قد سبق علمه في كل كائن من خلقه، فقدر ذلك تقديرًا محكمًا مبرمًا، ليس فيه ناقض، ولا معقب ولا مزيل ولا مغير، ولا ناقص ولا زائد من خلقه في سماواته و أرضه، وذلك

---

[1] ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى، ئەلبانى «سەھىھ» دېگەن.

[2] تىرمىزى رىۋايىتى، ئەلبانى «سەھىھ» دېگەن.

من عقد الإيمان وأصول المعرفة، والاعتراف بتوحيد الله تعالى وربوبيته، كما قال تعالى في كتابه: ﴿وَخَلَقَ كُلَّ شَيْءٍ فَقَدَّرَهُ تَقْدِيرًا﴾ وقال تعالى: ﴿وَكَانَ أَمْرُ اللَّهِ قَدَرًا مَقْدُورًا﴾ فويل لمن صار لله تعالى في القدر خصيمًا، وأحضر للنظر فيه قلبًا سقيمًا، لقد التمس بوهمه في فحص الغيب سرًّا كتيمًا، وعاد بما قال فيه أفاكًا أثيمًا.

**اللغة:** مبرمًا: معقودًا موثقًا.

سقيمًا: مريضًا.

أفاكًا: كذابًا.

[48] الله تائالا ئۆزىنىڭ مەخلۇقاتلىرىدىن مەۋجۇت بولىدىغان نەرسىلەرنى مەۋجۇت بولۇشتىن ئىلگىرى بىلىپ، بۇزۇلمايدىغان قىلىپ مەھكەم تەقدىر قىلغان، ئۇنى (تەقدىر قىلغان نەرسىلەرنى) ھېچبىر بۇزغۇچى، قارشى چىققۇچى، يوقاتقۇچى، ئۆزگەرتكۈچى ھەمدە الله نىڭ ئاسمانلىرى ۋە زېمىنىدىكى مەخلۇقلىرىنى كېمەيتكۈچى ۋە كۆپەيتكۈچى يوق دەپ بىلىش بەندىگە ۋاجىبتۇر. بۇ خىل بىلىش ئىماننىڭ (مۇستەھكەم) چىگىكلىرىدىن، الله تائالانىڭ بىرلىكى ۋە رۇبۇبىيىتىنى ئېتىراپ قىلىش ۋە ئىقرار قىلىشنىڭ ئاساسلىرىدىندۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا ئۆزىنىڭ كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ: «الله ھەممە نەرسىنى ياراتتى، ئاندىن (ئۆزىنىڭ خاھىشى بويىچە) ئۇنىڭغا مۇناسىپ ئۆلچەمنى بەلگىلىدى»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ ئەمرى ئەزەلدىنلا بېكىتىپ كەتكەن (ئۆزگەرمەس) ھۆكۈمدۇر»[2]. شۇڭا تەقدىر ھەققىدە الله تائالا بىلەن دەۋالاشقۇچى

[1] سۇرە فۇرقان 2- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۇرە ئەھزاب 38- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بولغان ۋە بۇ ھەقتە تەپەككۇر قىلىش ئۈچۈن كېسەل قەلبىنى ھازىرلىغان كىشىنىڭ ھالىغا ۋاي! بۇ كىشى يوشۇرۇن سىر سۈپىتىدىكى غەيبىنى ئۆزىنىڭ خىيالى بويىچە تەتقىق قىلىشنى ئىزدىگەن ۋە بۇ ھەقتە ئېيتقان سۆزلىرى بىلەن يالغانچى ۋە گۇناھكار بولغان كىشىدۇر.

**الشرح:** [48] يجب على العبد أن يعلم أن الله تعالى قد سبق علمه في كل كائن من خلقه، فعلم كل شيء قبل أن يخلقه، وذلك على وجه الإجمال والتفصيل، وقدر ذلك تقديرًا محكمًا ليس فيه ما ينقضه أو يؤخره، أو يزيله أو يغيره، أو ينقص فيه أو يزيد لا في خلق السموات ولا في خلق الأرض، ولا ما بينهما، بل كل شيء علمه الله تعالى وقدره وكتبه، وهذا العلم من ضروريات و لوازم الإيمان، ومن أصول المعرفة بالله تعالى ومن لوازم الإقرار بربوبيته سبحانه وتعالى ولهذا قال تعالى في كتابه: ﴿وَخَلَقَ كُلَّ شَيْءٍ فَقَدَّرَهُ تَقْدِيرًا﴾ وقال تعالى: ﴿وَكَانَ أَمْرُ اللَّهِ قَدَرًا مَقْدُورًا﴾ فكل شيء علمه الله تعالى كما يكون، وكتب ذلك في اللوح المحفوظ، وأراده وخلقه فعلًا، وكل من خاصم الله تعالى في قدره وكذب بشيء من ذلك، فالويل له إذ أنكر علم الرب تعالى وقدرته، وويل لمن نظر في القدر بقلب مريض، فضلَّ عن معرفة الحق والصواب، إذ اعتمد على الأوهام المريضة في فحص الغيب والتماس السر المكتوم الذي ستره الله تعالى عن جميع خلقه، ومهما قال في القدر فسوف يعود من ذلك القول ويصبح كذابًا إذ إنه لن يصل إلى حقيقة القدر أبدًا، وقد باء بالإثم حيث ألتمس علم

ما حظر عنه علمه، وأمر بالكف عن فحصه ومحاولة كشفه.

**شەرھىسى:** الله تائالانىڭ مەخلۇقاتلىرىدىن مەۋجۇت بولىدىغان بارچە نەرسىلەر ھەققىدىكى الله تائالانىڭ ئىلمى ئىلگىرى بولغاچقا، الله تائالا ھەممە شەيئىنى يارىتىشتىن ئىلگىرى ئومۇمەن ۋە تەپسىلىي رەۋىشتە بىلىپ، مەھكەم تەقدىر قىلغان. ئۇنى بۇزغۇچى، كېچىكتۈرگۈچى، يوقىتىۋەتكۈچى، ئۆزگەرتىۋەتكۈچى ۋە ياكى ئاسمانلار ۋە زېمىنىنىڭ يارىتىلىشى ھەمدە ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىدىكى نەرسىلەرنىڭ يارىتىلىشىغا كەم-زىيادە قىلغۇچى يوقتۇر. بەلكى تېخى الله تائالا ھەممە شەيئىنى بىلگەن، تەقدىر قىلغان، پۈتۈۋەتكەن دەپ بىلىش بەندىگە ۋاجىب بولىدۇ. بۇ بىلىش ئىماننىڭ زۆرۈرلىرى ۋە لازىملىرىدىن، الله تائالانى تونۇشنىڭ ئاساسلىرىدىن، الله تائالانىڭ رۇبۇبىيىتىنى ئىقرار قىلىشنىڭ لازىملىرىدىندۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا ئۆزىنىڭ كىتابىدا مۇنداق دېگەن: «الله ھەممە نەرسىنى ياراتتى، ئاندىن (ئۆزىنىڭ خاھىشى بويىچە) ئۇنىڭغا مۇناسىپ ئۆلچەمنى بەلگىلىدى»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ ئەمرى ئەزەلدىنلا بېكىتىپ كەتكەن (ئۆزگەرمەس) ھۆكۈمدۇر »[2] . الله تائالا ھەممە شەيئىنى خۇددى شۇ ۋاقىتتا بولۇۋاتقاندەك بىلىپ، لەۋھۇلمەھپۇزغا پۈتكەن، ئەمەلىيەتتە ئۇنى ئىرادە قىلغان ۋە ياراتقان. الله نىڭ تەقدىرىدە الله تائالاغا دۈشمەن بولغان، ئۇنىڭدىن بىرەر نەرسىنى يالغانغا چىقارغان كىشىلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ ھالىغا ۋاي! چۈنكى ئۇ ئادەم رەب تائالانىڭ ئىلمى ۋە قۇدرىتىنى ئىنكار قىلدى؛ تەقدىرنى كېسەل قەلبى بىلەن تەتقىق قىلىپ، ھەق ۋە توغرا يولنى تونۇشتىن ئازغان كىشىگە ۋاي! چۈنكى

---

[1] سۈرە فۇرقان 2- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە ئەھزاب 38- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۇ ئادەم غەيبنى تەتقىق قىلىشتا كېسەل چۈشەنچىلەرگە تايانغان ھەمدە الله تائالا مەخلۇقلىرىنىڭ ھەممىسىدىن يوشۇرغان يوشۇرۇن سىرنى تەلەپ قىلغان. ئۇ ئادەم تەقدىر ھەققىدە نېمىنى دېمىسۇن، پات پۇرسەتتە شۇ سۆزىدىن قايتىدۇ ۋە يالغانچى بولىدۇ چۈنكى ئۇ ئادەم تەقدىرنىڭ ھەقىقىتىگە ھەرگىزمۇ يېتەلمەيدۇ. ئۇ ئىنسان چەكلەنگەن ئىلىمنى بىلىشنى ھەمدە ئۇنى تەتقىق قىلىش ۋە ئۇنىڭ ماھىيىتىنى ئېچىشقا ئۇرۇنۇشتىن يېنىشقا بۇيرۇلغان ئىلىمنى بىلىشنى ئىزدىگەنلىكى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ.

**الخلاصة:** اللوح حق، والقلم حق، وكل شيء مسطور قبل الخلق، لا يزاد فيه ولا ينقص ولا يبدل ولا يغير، وكل مراد لله ينفذ على رغم جميع الخلق.

**خۇلاسە:** لەۋھۇلمەھپۇز ھەقتۇر، قەلەم ھەقتۇر، بارلىق شەيئى يارىتىلىشتىن ئىلگىرى خاتىرىلەنگەن. ئۇ شەيئى كۆپەيتىلمەيدۇ، ئازلىتىلمايدۇ، ئالماشتۇرۇلمايدۇ، ئۆزگەرتىلمەيدۇ. الله نىڭ ھەرقانداق ئىرادىسى مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسىنىڭ خالاش-خالىماسلىقىدىن قەتئىينەزەر ئىجرا بولىدۇ.

المناقشة:

[1] ماذا تعرف عن اللوح والقلم؟

[2] هل يستطيع الخلق أن يغيروا أمرًا أراده الله تعالى؟

مۇزاكىرە:

[1] لەۋھۇلمەھپۇز ۋە قەلەم توغرىسىدا نېمىلەرنى بىلىسىز؟

[2] مەخلۇقاتلار الله تائالا ئىرادە قىلغان بىرەر ئىشنى ئۆزگەرتەلەمدۇ؟

# ئون بەشىنچى بۆلەك

[49] والعرش والكرسي حق.
ئەرش ۋە كۇرسى ھەقتۇر.

[50] وهو مستغن عن العرش وما دونه.
الله تائالا ئەرش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەردىن بىھاجەتتۇر.

[51] محيط بكل شيء وفوقه، وقد أعجز عن الإحاطة خلقه.
الله تائالا ھەممە نەرسىنى قورشاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممە نەرسىنىڭ ئۈستىدىدۇر، مەخلۇقاتلىرى بولسا الله نى تولۇق قورشاشتىن ئاجىز قالدۇرۇلغاندۇر.

**الشرح:** [49] عرش الرحمن تعالى حق لا ريب فيه، قد ذكره الله تعالى في آيات كثيرة من كتابه، منها قوله تعالى: ﴿ذُو الْعَرْشِ الْمَجِيدُ﴾ وهو خلق عظيم هائل لايحيط به إلا الله تبارك وتعالى ويحمله عدد من الملائكة العظام، وهو سقف جنة الفردوس، كل ذلك قد صح عن النبي ﷺ وصح أن له قوائم، وذلك يبطل تأويله بالملك، والكرسي حق كذلك، وهو موضع القدمين، ولا يحيط إلا الله تعالى وقد وسع السموات والأرض كما قال تعالى: ﴿وَسِعَ كُرْسِيُّهُ السَّمَوَاتِ وَالْأَرْضَ﴾ وذلك يبطل تأويله بالعلم كذلك.

**شەرھىسى:** [49] رەھمان تائالانىڭ ئەرشى شەكسىز ھەقتۇر، الله تائالا ئۆزىنىڭ كىتابىدا كۆپ ئايەتلەردە بۇ ھەقتە بايان قىلغان

بولۇپ، شۇلارنىڭ قاتارىدىن الله تائالانىڭ: «ئەرشىنىڭ ئىگىسىدۇر، ناھايىتى ئۇلۇغدۇر»[1] دېگەن سۆزىدۇر. ئەرش بولسا الله تائالادىن باشقىسى تولۇق بىلمەيدىغان ۋە ھەيۋەتلىك پەرىشتىلەردىن بىر قانچىسى كۆتۈرۈپ تۇرىدىغان ناھايىتى چوڭ مەخلۇقتۇر، فىردەۋس جەننىتىنىڭ ئۆگزىسىدۇر. بۇ بايانلارنىڭ ھەممىسىنىڭ پەيغەمبەر ﷺ دىن كەلگەنلىكى سەھىھدۇر.

ئۇنىڭ تۇۋرۇكلىرىنىڭ بارلىقىمۇ ئىسپاتلانغان. بۇ ھەقتىكى بايانلار ئەرشنى پادىشاھلىق دەپ تەئۋىل قىلىش (زاھىرىي مەنىدىن چەتنىگەن ھالدا ئىزاھلاش)نى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ. شۇنىڭدەك، كۇرسى ھەقتۇر، ئۇ كۇرسى (الله نىڭ) ئىككى پۇتىنىڭ جايى بولۇپ، ئۇنى الله تائالادىن باشقا ھېچكىم تولۇق بىلمەيدۇ. ئۇ كۇرسى ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى سىغدۇرغانلىقى ھەققىدە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ كۇرسى ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ»[2] . شۇنىڭدەك، ئۇ (بايانلار) كۇرسىنى ئىلىم دەپ تەئۋىل قىلىشنىڭ باتىل ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ.

[50] والله تعالى مستغن عن العرش والكرسي، لم يستو على العرش لاحتياجه إليه، بل لحكمة بالغة قضاها، وهو متنزه عن أن يحتاج إلى العرش أو ما دونه، فشأن الله تعالى أعظم من ذلك، بل العرش والكرسي محمولان بقدرته وسلطانه عز وجل.

[50] الله تائالا ئەرش ۋە كۇرسىدىن بىھاجەتتۇر. الله تائالا ئەرشكە ئېھتىياجى بولغانلىقتىن قارار ئالغان ئەمەس بەلكى ئۆزى بەلگىلىگەن تولۇق ھېكمەتنىڭ سەۋەبىدىن ئەرشنىڭ ئۈستىگە قارار

---

[1] سۇرە بۇرۇج 15- ئايەت.

[2] سۇرە بەقەرە 255- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئالغان. الله تائالا ئەرش ياكى ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرگە موھتاج بولۇشتىن پاكتۇر. الله تائالانىڭ شەنى ئۇنىڭدىن بۈيۈكتۇر. بەلكى ئەرش بىلەن كۇرسى الله ئەززە ۋە جەللەنىڭ كۈچى ۋە قۇدرىتى بىلەن كۆتۈرۈلۈپ تۇرغۇچىدۇر.

[51] وهو سبحانه وتعالى محيط بكل شيء من المخلوقات، العرش وما دونه، وليس فوق العرش إلا الله تعالى وقد أحاط بكل خلقه، إحاطة علم وإدراك، وإحاطة غلبة وقهر، ولا يحيط به أحد من خلقه كما قال تعالى: ﴿يَعْلَمُ مَا بَيْنَ أَيْدِيهِمْ وَمَا خَلْفَهُمْ وَلَا يُحِيطُونَ بِهِ عِلْمًا﴾ فسبحان ذي العزة والجلال والملكوت!

[51] الله تائالا ھەممە شەيئىنى، جۈملىدىن ئەرش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەردىن ئىبارەت بارلىق مەخلۇقاتنى مۇكەممەل بىلگۈچىدۇر. ئەرشنىڭ ئۈستىدە الله تائالادىن باشقىسى يوق. الله تائالا مەخلۇقلىرىدىن ھەممە شەيئىنى بىلىش، چۈشىنىش، يېڭىش، بويسۇندۇرۇش قاتارلىق جەھەتلەردە مۇكەممەل ئىھاتە قىلغۇچىدۇر (قورشاپ تۇرغۇچىدۇر)؛ ھالبۇكى، الله تائالانى مەخلۇقاتلىرىدىن ھېچبىرى ئىھاتە قىلالمايدۇ (قورشىيالمايدۇ). بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله ئۇلارنىڭ ئالدىدىكىنى ۋە كەينىدىكىنى بىلىدۇ، ئۇلار بولسا الله نى (مۇكەممەل) بىلەلمەيدۇ»[1]. ئىززەت، ئۇلۇغلۇق ۋە پادىشاھلىقنىڭ ئىگىسى بولغان الله پاكتۇر.

**الخلاصة**: إن العرش حق، ولكرسي حق، ولا يحتاج الله تعالى إلى شيء منهما، وقد أحاط تعالى بخلقه، ولا يحيط به منهم شيء.

**خۇلاسە:** شۈبھىسىزكى، ئەرش ۋە كۇرسى ھەقتۇر. الله تائالا ئۇ

[1] سۈرە تاھا 110- ئايەت.

ئىككىسىدىن ھېچبىرىگە موھتاج ئەمەستۇر. الله تائالا مەخلۇقلىرىنى مۆكەممەل ئىھاتە قىلغان (قورشاپ تۇرغان) ئەمما مەخلۇقلاردىن ھېچبىرى الله تائالانى ئىھاتە قىلالمايدۇ (قورشىيالمايدۇ).

المناقشة:

[1] على ماذا استوى الله عز وجل؟

[2] ماذا تعرف عن الكرسي؟

مۇزاكىرە:

[1] الله ئەززە ۋە جەللە نېمىنىڭ ئۈستىگە قارار ئالدى؟

[2] كۇرسى ھەققىدە نېمىلەرنى بىلىسىز؟

# ئون ئالتىنچى بۆلەك

[52] ونقول: إن الله اتخذ إبراهيم خليلًا، وكلم موسى تكليمًا، إيمانًا وتصديقًا وتسليمًا.

بىز ئىمان ئېيتقان، تەستىق قىلغان ۋە تەسلىم بولغان ھالدا ئېيتىمىزكى، الله ھەقىقەتەن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى دوست تۇتتى، مۇسا ئەلەيھىسسالامغا (بىۋاسىتە) سۆز قىلدى.

[53] ونؤمن بالملائكة والنبيين، والكتب المنزلة على المرسلين، ونشهد أنهم كانوا على الحق المبين.

بىز بارلىق پەرىشتىلەرگە، بارلىق پەيغەمبەرلەرگە ۋە مۇرسەل پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرۈلگەن بارلىق كىتابلارغا ئىمان ئېيتىمىز ۋە ئۇلارنىڭ روشەن ھەق ئۈستىدە ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمىز.

**اللغة:** الخليل: في اللغة هو الصاحب الأمين المقرب.

المبين: الواضح.

**الشرح:** [52] إن الله تعالى قد اتخذ نبيه إبراهيم خليلًا، كما قال تعالى: ﴿وَاتَّخَذَ اللَّهُ إِبْرَاهِيمَ خَلِيلًا﴾ فقربه واصطفاه، واجتباه وأدناه، وبلغه منزلة لم يبلغها سواه، إلا النبي محمد ﷺ، كما أنه سبحانه وتعالى كلم موسى عليه السلام تكليمًا كما قال: ﴿وَكَلَّمَ اللَّهُ مُوسَى تَكْلِيمًا﴾ وأكد بالمصدر هنا ليوضح أن المقصود هو الكلام الحقيقي وليس ما توهمه الضُلَّال الذين نفوا صفة الكلام عن الله تعالى بل هو كلام حق بحروف

وصوت على الكيفية اللائقة به سبحانه وتعالى ونؤمن بذلك كله على ما وردت به النصوص، فلا ننفيه ولا نؤوله، إيمانًا بالخبر وتصديقًا، وتسليمًا لمراد الله تعالى ومراد رسوله ﷺ.

**شەرھىسى:** [52] شۈبھىسىزكى، الله تائالا ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى دوست تۇتتى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله ئىبراھىمنى دوست تۇتتى»①. الله تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئۆزىگە يېقىن قىلغان، تاللىغان ھەمدە ئۇنى مۇھەممەد ﷺ دىن باشقىسى يېتەلمەيدىغان مەرتىۋىگە يەتكۈزگەن. شۇنىڭدەك، الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا (بىۋاسىتە) سۆز قىلغان. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله مۇساغا (بىۋاسىتە) سۆز قىلدى»②. ئۇ كالامنىڭ شەكسىز ھەق ئىكەنلىكىنى روشەنلەشتۈرۈش ھەمدە ئۇنىڭ الله تائالانىڭ كالام (سۆزلەش) سۈپىتىنى ئىنكار قىلغان ئازغۇنلار گۇمان قىلغان نەرسە بولماستىن بەلكى ئۇنىڭ ھەرپلەر بىلەن بولغانلىقى ۋە الله تائالاغا لايىق كەيپىياتقا بىنائەن ئاۋاز بىلەن بولغان ھەق كەلام ئىكەنلىكىنى روشەنلەشتۈرۈش ئۈچۈن، ئايەتتە «تَكْلِيمًا» دەپ، مەسدەر (سۆز تومۇرى) ھالىتىدە تەكىتلەنگەن. بىز ئۇنىڭ ھەممىسىگە قۇرئان ۋە ھەدىستە كەلگىنى بويىچە ئىنكار قىلماستىن، تەئۋىل قىلماستىن ئىشىنىپ، الله تائالا ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى ﷺ نىڭ مەقسىتىنى تەستىق قىلغان ۋە تەسلىم بولغان ھالدا ئىمان ئېيتىمىز.

[53] ونؤمن بالملائكة وهم مخلوقات نورانية عظيمة ﴿لَا يَعْصُونَ

① سۈرە نىسا 125- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

② سۈرە نىسا 164- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

اللَّهَ مَا أَمَرَهُمْ وَيَفْعَلُونَ مَا يُؤْمَرُونَ﴾ ولهم أجنحة كما قال تعالى: ﴿الْحَمْدُ لِلَّهِ فَاطِرِ السَّمَوَاتِ وَالْأَرْضِ جَاعِلِ الْمَلَائِكَةِ رُسُلًا أُولِي أَجْنِحَةٍ مَثْنَى وَثُلَاثَ وَرُبَاعَ﴾ نؤمن بهم على وجه الإجمال، ونؤمن بما ورد خبره مفصلاً: كجبريل وميكائيل وإسرافيل وملك الموت وخازن النار وخازن الجنة ومنكر ونكير ورقيب وعتيد والحفظة وغير ذلك ونؤمن بالنبيين الذي اصطفاهم الله تعالى على الناس واختصهم بوحيه وشرائعه، وهم ذكور أحرار من أوساط أقوامهم، نؤمن بمن ورد خبره مفصلاً، ومن لم يرد، كما قال تعالى: ﴿وَرُسُلًا قَدْ قَصَصْنَاهُمْ عَلَيْكَ مِنْ قَبْلُ وَرُسُلًا لَمْ نَقْصُصْهُمْ عَلَيْكَ﴾.

ونؤمن بالكتب التي أنزلها الله تعالى عليهم، ما عرفناه منها: كالتوراة، والإنجيل، والزبور، والقرآن، وصحف إبراهيم، على ما ورد في الآيات القرآنية كقوله تعالى: ﴿إِنَّ هَذَا لَفِي الصُّحُفِ الْأُولَى * صُحُفِ إِبْرَاهِيمَ وَمُوسَى *﴾ وقوله تعالى: ﴿وَأَنْزَلَ التَّوْرَاةَ وَالْإِنْجِيلَ * مِنْ قَبْلُ هُدًى لِلنَّاسِ وَأَنْزَلَ الْفُرْقَانَ﴾ وقوله تعالى: ﴿وَآتَيْنَا دَاوُدَ زَبُورًا﴾ فنحن نؤمن بكل هذه الكتب، ونؤمن بما لم يرد في الأخبار على سبيل التفصيل، إنما ورد بالإجمال، ونشهد أن جميع رسل الله كانوا على الحق المبين، والطريق القويم، والصراط المستقيم وأنهم بلغوا رسالات الله تعالى على الوجه المطلوب منهم ﴿لَا نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِنْهُمْ وَنَحْنُ لَهُ مُسْلِمُونَ﴾.

[53] پەرىشتىلەرنىڭ ھەممىسىگە ئىمان ئېيتىمىز.

پەرىشتىلەر نۇردىن يارىتىلغان كاتتا مەخلۇقلاردۇر. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «ئۇ پەرىشتىلەر الله نىڭ بۇيرۇقىدىن چىقمايدۇ، نېمىگە بۇيرۇلسا شۇنى ئىجرا قىلىدۇ»[1]. ئۇلارنىڭ قاناتلىرى بار ئىكەنلىكى ھەققىدە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «جىمى ھەمدۇ-سانا ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆرنەكسىز ياراتقۇچى، پەرىشتىلەرنى ئىككى قاناتلىق، ئۈچ قاناتلىق، تۆت قاناتلىق ئەلچىلەر قىلغۇچى الله قا خاستۇر!»[2].

ئۇلارغا ئومۇمىي رەۋىشتە ئىمان ئېيتىمىز. جىبرىئىل، مىكائىل، ئىسرافىل، مەلەكۇل مەۋت (ئۆلۈم پەرىشتىسى)، دوزاخنىڭ ئىشىك باقارى (مالىك)، جەننەتنىڭ ئىشىك باقارى (رىزۋان)، مۇنكىر-نەكىر پەرىشتە، كۈزەتچى پەرىشتە، مۇھاپىزەتچى پەرىشتە ۋە ئۇلاردىن باشقىلارغا ئوخشاش مەلۇماتى تەپسىلىي كەلگەنلەرگىمۇ ئىمان ئېيتىمىز. الله تائالا ئىنسانلار ئۈچۈن تاللىغان ھەمدە ئۆزىنىڭ ۋەھىيسىگە ۋە شەرىئەتلىرىگە خاس قىلغان بارلىق پەيغەمبەرلەرگە ئىمان ئېيتىمىز. ئۇلار ئۆز قەۋملىرىنىڭ ئەڭ ياخشىلىرىدىن بولغان ھۆر ئەرلەردۇر. مەلۇماتى تەپسىلىي كەلگەن ۋە كەلمىگەنلەرگە ئىمان ئېيتىمىز. (الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:) «بىز نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئىلگىرى (ئى مۇھەممەد!) ساڭا بايان قىلغانلىرىمىزمۇ بار، ساڭا بايان قىلمىغانلىرىمىزمۇ بار»[3].

الله تائالا پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرگەن بارلىق كىتابلارغا ئىمان ئېيتىمىز. ئۇلاردىن تەۋرات، ئىنجىل، زەبۇر، قۇرئان ۋە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا چۈشكەن سەھىپىلەرگە ئوخشاش بىز بىلىدىغانلىرىغا قۇرئان ئايەتلىرىدە كەلگىنى بويىچە الله تائالا

---

[1] سۈرە تەھرىم 6- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە فاتىر 1- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە نىسا 164- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئېيتقاندەك ئىمان ئېيتىمىز. اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «بۇ (يەنى بۇ سۈرىدىكى ۋەزلەر) شەك-شۈبھىسىز بۇرۇنقى كىتابلاردا ـــ ئىبراھىم ۋە مۇسالارنىڭ كىتابلىرىدا باردۇر [18-19]»①. اللہ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «(اللہ) ئىلگىرى كىشىلەرگە يول كۆرسەتكۈچى قىلىپ تەۋرات بىلەن ئىنجىلنى نازىل قىلغان ئىدى [3]. ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى كىتابنى (يەنى بارلىق ساماۋى كىتابلارنى) نازىل قىلدى »② . اللہ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «داۋۇدقا زەبۇرنى ئاتا قىلدۇق»③ . بىز بۇ كىتابلارنىڭ ھەممىسىگە ئىمان ئېيتىمىز، مەلۇماتى تەپسىلىي كەلمەي پەقەت ئىخچام ھالەتتە كەلگەن كىتابلارغىمۇ ئىمان ئېيتىمىز. اللہ تائالانىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھەممىسى روشەن ھەق ھەمدە تۈز ۋە مۇستەھكەم يولنىڭ ئۈستىدە بولغان دەپ گۇۋاھلىق بېرىمىز. شۈبھىسىزكى، ئۇ پەيغەمبەرلەر اللہ تائالانىڭ ئەلچىلىكىنى ئۇلاردىن تەلەپ قىلىنغىنى بويىچە يەتكۈزدى. اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلاردىن ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالارغا ئوخشاش ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ بەزىسىنى ئىنكار قىلمايمىز)، بىز اللہ قا بويسۇنغۇچىلارمىز»④.

**الخلاصة:** صفة الخلة والتكليم ثابتة لله تعالى على الحقيقة، ونحن نؤمن بذلك، ونصدق بالملائكة الكرام، وبجميع النبين، وبالكتب المنزلة، وقد كانوا جميعًا على الحق والهدى.

**خۇلاسە:** دوست تۇتۇش ۋە سۆزلەش سۈپىتى اللہ تائالادا

① سۈرە ئەئلا 18-، 19- ئايەتلەر.
② سۈرە ئال ئىمران 3- ئايەتنىڭ بىر قىسمى ۋە 4- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
③ سۈرە نىسا 163- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
④ سۈرە بەقەرە 136- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

سابىتتۇر، بىز ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىمىز. ھۆرمەتلىك پەرىشتىلەرنى، پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىنى، چۈشۈرۈلگەن كىتابلارنى تەستىقلايمىز. شۈبھىسىزكى، پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسى ھەق ۋە ھىدايەتنىڭ ئۈستىدە بولغان ئىدى.

المناقشة:

[1] من هو خليل الله تعالى؟

[2] من الذي كلمه الله تعالى تكليمًا؟

[3] ما حكم من كفر بالملائكة أو النبيين أو الكتب؟

مۇزاكىرە:

[1] الله تائالانىڭ دوستى كىم؟

[2] الله تائالا كىمگە بىۋاسىتە سۆزلىگەن؟

[3] پەرىشتىلەرنى ياكى پەيغەمبەرلەرنى ۋە ياكى كىتابلارنى ئىنكار قىلغان كىشىنىڭ ھۆكۈمى نېمە؟

# ئون يەتتىنچى بۆلەك

[54] ونسمي أهل قبلتنا مسلمين مؤمنين، ماداموا بما جاء به النبي ﷺ معترفين وله بكل ما قاله وأخبر مصدقين.

قىبلىمىزگە يۈز كەلتۈرگەن كىشىلەر پەيغەمبەر ﷺ ئېلىپ كەلگەن نەرسىلەرنى ئېتىراپ قىلىپ، ئۇ ئېيتقان ۋە خەۋەر قىلغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىدە ئۇنى تەستىقلىسىلا مۇسۇلمانلار ۋە مۇئمىنلەر دەپ ئاتايمىز.

**الشرح:** [54] المقصود بذلك أن كل من يدعي الإسلام ويستقبل الكعبة في الصلاة، ولم يستحل معلومًا من الإسلام تحريمه، وصدق بكل ما أخبر به الرسول ﷺ، واعترف بصدق ما أتى به من العقائد والشرائع والأحكام، فإننا نطلق عليه اسم الإسلام والإيمان، ولا نكفره بالذنب ما لم يستحله، وما لم يرتكب ناقضًا من نواقض الإسلام عامدًا وهو يعلم، ويفهم من كلام الشيخ أن الإسلام والإيمان واحد، وقيل بأنهما متغايران، وهما إذا افترقا دل كل منهما على ما يدل عليه الآخر، وإن اجتمعا اختص الإسلام بالأعمال الظاهرة، والإيمان بالأعمال الباطنة، والله أعلم.

**شەرھىسى:** [54] دېمەك، ئىسلامنى دەۋا قىلىدىغان، نامازدا كەئبىگە يۈز كەلتۈرىدىغان، ئىسلامدىن ھارام ئىكەنلىكى ئېنىق بىلىنگەن نەرسىنى ھالال سانىمىغان ۋە رەسۇلۇللاھ ﷺ خەۋەر قىلغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى تەستىق قىلغان ھەمدە رەسۇلۇللاھ ﷺ ئېلىپ كەلگەن ئەقىدە، شەرىئەت ۋە ئەھكاملارنى

تەستىقلاپ، ئىتىراپ قىلغان كىشىنىڭ ھەرقانداقىنى مۇسۇلمان ۋە مۇئمىن دەپ ئاتايمىز. ئۇ كىشى (كۇفۇر بولمىغان) گۇناھنى ھالال سانىمىغان ۋە ئىسلامنى بۇزىدىغان ئامىللاردىن بىرەرىنى بىلىپ تۇرۇپ قەستەن قىلمىغانلا بولسا، (كۇفۇر بولمىغان) گۇناھىنىڭ سەۋەبى بىلەن ئۇ كىشىنى كاپىرغا چىقارمايمىز. شەيخ (ئىمام تاھاۋىي)نىڭ سۆزىدىن ئىسلام بىلەن ئىماننى بىر دېگەن مەنە چىقىدۇ. (بەزى ئالىملار) ئۇ ئىككىسىنى ئىككى خىل دېگەن. ئەگەر ئۇ ئىككىسى ئايرىم ئىشلىتىلسە، ھەر ئىككىسى بىر مەنىنى بىلدۈرىدۇ. ئەگەر ئۇ ئىككىسى بىرگە ئىشلىتىلسە، ئىسلام تاشقى ئەمەللەرگە (يەنى بەدەن ئەمەللىرى)، ئىمان ئىچكى ئەمەللەرگە (يەنى قەلب ئەمەللىرىگە) خاس قىلىنىدۇ. الله ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.

**الخلاصة:** كل من أقر بما جاء به الرسول ﷺ، وانقاد له، واستقبل القبلة، وصدق بخبره، شهدنا له بالإسلام.

**خۇلاسە:** رەسۇلۇللاھ ﷺ ئېلىپ كەلگەن نەرسىلەرنى ئىقرار قىلغان، ئۇنىڭغا بويسۇنغان، ئۇنىڭ خەۋىرىنى تەستىق قىلغان، قىبلىگە يۈز كەلتۈرگەن كىشىنىڭ ھەرقانداقىنى مۇسۇلمان دەپ گۇۋاھلىق بېرىمىز.

المناقشة:

[1] من الذي نشهد له بالإسلام؟

مۇزاكىرە:

بىز، مۇسۇلمان دەپ گۇۋاھلىق بېرىدىغان كىشى كىم؟

# ئون سەككىزىنچى بۆلەك

[55] ولا نخوض في الله، ولا نماري في دين الله.

الله نىڭ زاتى ھەققىدە چوڭقۇرلاپ پىكىر يۈرگۈزمەيمىز، الله نىڭ دىنىدا تالاش-تارتىش قىلمايمىز.

[56] ولا نجادل في القرآن، ونشهد أنه كلام رب العالمين، نزل به الروح الأمين، فعلمه سيد المرسلين محمدًا ﷺ، وهو كلام الله تعالى لا يساويه شيء من كلام المخلوقين، ولا نقول بخلقه، ولا نخالف جماعة المسلمين.

قۇرئان ھەققىدە جېدەللەشمەيمىز. بىز قۇرئاننىڭ ئالەملەر رەببىنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىگە ھەمدە ئۇنى ئىشەنچلىك جىبرىئىل ئېلىپ چۈشۈپ، پەيغەمبەرلەرنىڭ سەييىدى مۇھەممەد ﷺ گە ئۆگەتكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمىز. قۇرئان ـــ الله تائالانىڭ سۆزى بولۇپ، مەخلۇقلارنىڭ سۆزىدىن ھېچبىرى ئۇنىڭغا باراۋەر بولالمايدۇ. قۇرئاننى الله تائالانىڭ مەخلۇقى دېمەيمىز ھەمدە مۇسۇلمانلارنىڭ جامائىتى (ساھابىلەر، تابىئىنلار ھەمدە قىيامەتكىچە ياخشىلىق بىلەن ئۇلارغا ئەگەشكەنلەردىن بولغان جامائەت) گە قارشى يول تۇتمايمىز.

**الشرح:** [55] لا نخوض في ذات الله تعالى وشأنه، فهذا شيء غيبي لا يدركه مخلوق، بل نمسك عن الكلام في ذلك، وإنما فقط نكتفي بأن نسمي الله بما سمى به نفسه، ونصفه بما وصف به نفسه، ولا نتعدي

حدود الأخبار الصحيحة في ذلك، كما أننا لا نماري ونجادل في دين الله تعالى ولا نلقي الشبه على أهل الحق، فإن هذا من التلبيس والإفساد.

**شەرھىسى:** [55] الله تائالانىڭ زاتى ۋە ئەھۋالى ھەققىدە چوڭقۇرلاپ پىكىر يۈرگۈزمەيمىز چۈنكى بۇ ھېچبىر مەخلۇق بىلىشكە قادىر بولالمايدىغان غەيبىي ئىشتۇر. بەلكى الله تائالانىڭ زاتى ۋە ئەھۋالى ھەققىدە سۆزلەشتىن ۋاز كېچىمىز. بىز الله تائالانى پەقەت الله تائالا ئۆزىنى ئاتىغان ئىسىملار بىلەنلا ئاتايمىز ۋە ئۆزىنى سۈپەتلىگەن سۈپەتلەر بىلەنلا سۈپەتلەيمىز. الله تائالانىڭ زاتى ۋە ئەھۋالى ھەققىدە كەلگەن ئىشەنچلىك خەۋەرلەرنىڭ چەك-چېگرىسىدىن ئۆتۈپ كەتمەيمىز. شۇنىڭدەك، بىز الله تائالانىڭ دىنىدا تالاش-تارتىش ۋە جېدەل-ماجىرا قىلمايمىز، ھەق ئەھلىگە شۈبھى تاشلىمايمىز چۈنكى بۇ ئىشلار (باشقىلارنى) قايمۇقتۇرۇش ۋە باشقىلارغا بۇزغۇنچىلىق سېلىشتىن ئىبارەتتۇر.

[56] ولا نجادل في القرآن بآرائنا، ولا نجادل في شأنه ولانقول بكلام أهل الزيغ والضلال بل نشهد أنه كلام رب العالمين نزل به جبريل عليه السلام فعلمه محمدًا ﷺ، كما قال تعالى: ﴿وَإِنَّهُ لَتَنْزِيلُ رَبِّ الْعَالَمِينَ ۞ نَزَلَ بِهِ الرُّوحُ الْأَمِينُ ۞ عَلَى قَلْبِكَ لِتَكُونَ مِنَ الْمُنْذِرِينَ ۞ بِلِسَانٍ عَرَبِيٍّ مُبِينٍ ۞﴾ ونقول بأنه كلام الله تعالى على الحقيقة لا يساويه ولا يشبهه ولا يقاربه شيء من كلام المخلوقين، ولا نقول بقول الجهمية الضلال أن القرآن مخلوق، بل نقول هو كلام الله تعالى ولا نجاوز ذلك، ونؤمن بما آمنت به جماعة المسلمين من الصحابة والتابعين ومن تبعهم بإحسان إلى يوم الدين، ومن خالفهم فهو في ضلال مبين.

[56] قۇرئان ھەققىدە ۋە قۇرئاننىڭ ئەھۋالىدا ئۆزىمىزنىڭ كۆز-قاراشلىرىمىز بويىچە جېدەللەشمەيمىز، توغرا يولدىن چىقىپ كەتكەنلەر ۋە ئازغۇنلارنىڭ دېگىنىنى دېمەيمىز بەلكى ئۇ قۇرئاننى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئېلىپ چۈشۈپ، مۇھەممەد ﷺ گە ئۆگەتكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ئالەملەرنىڭ رەببىنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىگە شەك قىلمىغان ھالدا گۇۋاھلىق بېرىمىز. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «شۈبھىسىزكى، قۇرئان ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل قىلىنغاندۇر [192]. ئاگاھلاندۇرغۇچىلاردىن بولۇشۇڭ ئۈچۈن ئىشەنچلىك جىبرىئىل ئۇنى سېنىڭ قەلبىڭگە ئېلىپ چۈشتى [193-194]. (قۇرئان) ئوچۇق ئەرەب تىلىدا (نازىل بولدى) [195]»①. بىز: «شۈبھىسىزكى، قۇرئان — مەخلۇقلارنىڭ ھېچبىر سۆزى ئۇنىڭغا باراۋەر بولالمايدىغان، ئوخشىمايدىغان ۋە يېقىنمۇ كەلمەيدىغان الله تائالانىڭ ھەق سۆزىدۇر» دەيمىز. «قۇرئان مەخلۇقتۇر» دەپ ئازغان جەھمىيىلەرنىڭ دېگىنىنى دېمەيمىز بەلكى «قۇرئان الله تائالانىڭ سۆزىدۇر» دەيمىز. بۇ سۆزدىن ئاشۇرۇۋەتمەيمىز. ساھابىلەردىن، تابىئىنلاردىن ھەمدە قىيامەت كۈنىگىچە ياخشىلىق قىلىش بىلەن ئۇلارغا ئەگەشكەنلەردىن ئىبارەت بولغان مۇسۇلمانلارنىڭ جامائىتى ئىمان ئېيتقان نەرسىلەرگە ئىمان ئېيتىمىز. ئۇلارغا خىلاپلىق قىلغان (قارشى يول تۇتقان) كىشىلەر ئاشكارا ئازغۇنلۇقتا بولىدۇ.

**الخلاصة**: لا يجوز الخوض في ذات الله ودينه، ولا يجوز الجدال في القرآن، وهو كلام الله تعالى غير مخلوق، ولا تجوز مخالفة جماعة المسلمين.

**خۇلاسە:** الله تائالانىڭ زاتىدا ۋە دىنىدا چوڭقۇر پىكىر يۈرگۈزۈش، قۇرئان ھەققىدە جېدەللىشىش دۇرۇس ئەمەس. قۇرئان

① سۈرە شۇئەرا 192- ئايەتتىن 195- ئايەتكىچە.

الله تائالانىڭ سۆزىدۇر، مەخلۇق ئەمەستۇر. مۇسۇلمانلارنىڭ جامائەتتىگە خىلاپلىق قىلىش دۇرۇس ئەمەستۇر.

المناقشة:

[1] ما حكم الخوض في ذات الله؟

[2] هل يجوز الجدال في القرآن؟

[3] ما هي جماعة المسلمين؟

مۇزاكىرە:

[1] الله تائالانىڭ زاتىدا چوڭقۇر پىكىر يۈرگۈزۈشنىڭ ھۆكمى نېمە؟

[2] قۇرئان ھەققىدە جېدەللىشىش دۇرۇس بولامدۇ؟

[3] مۇسۇلمانلارنىڭ جامائىتى دېگەن نېمە؟

# ئون توققۇزىنچى بۆلەك

[57] ولا نكفر أحدًا من أهل القبلة بذنب ما لم يستحله.

قىبلە ئەھلىدىن ھېچبىر كىشىنى بىرەر گۇناھنىڭ سەۋەبى بىلەن كاپىر ھېسابلىمايمىز، مادامىكى ئۇ ئادەم ئۇ گۇناھنى ھالال سانىمىغانلا بولسا.

[58] ولا نقول: لا يضر مع الإيمان ذنب لمن عمله.

بىز: «گۇناھ قىلغان كىشىنىڭ ئىمانىغا گۇناھى زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ» دېمەيمىز.

[59] نرجو للمحسنين من المؤمنين أن يعفو عنهم، ويدخلهم الجنة برحمته، ولا نأمن عليهم، ولا نشهد لهم بالجنة، ونستغفر لمسيئهم ونخاف عليهم، ولا نقنطهم.

مۇئمىنلەردىن ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنى الله تائالانىڭ ئەپۇ قىلىشىنى ۋە ئۇلارنى ئۆزىنىڭ رەھمىتى بىلەن جەننەتكە كىرگۈزۈشىنى ئۈمىد قىلىمىز، (الله نىڭ) ئۇلارنى (ئازابلىشىدىن) خاتىرجەم بولالمايمىز، ئۇلارغا جەننەت بىلەن گۇۋاھلىق بېرەلمەيمىز. مۇئمىنلەردىن گۇناھ قىلغۇچىلارغا مەغپىرەت تىلەيمىز، ئۇلارنىڭ (ئاقىۋىتىدىن) ئەنسىرەيمىز، ئۇلارنى (الله نىڭ رەھمىتىدىن) ئۈمىدسىزلەندۈرمەيمىز.

**اللغة:** ولا نقنطهم: القنوط هو اليأس.

**الشرح:** [57] وأهل السنة والجماعة لا يكفرون المسلم بذنب

عمله، صغيرًا كان أم كبيرًا، إلا إذا استحله استحلالًا قلبيًا، بأن يعتقد أنه ليس بحرام، فحينئذ يكفر لاستحلاله ما حرم الله وليس الاستحلال العملي، وذلك بخلاف قول الخوارج الذين كفروا المسلم بالمعصية يعملها وأخرجوه من الملة بذلك.

**شەرھىسى:** [57] ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەت ھەرقانداق مۇسۇلماننى كىچىك گۇناھى ياكى چوڭ گۇناھى سەۋەبلىك كاپىرغا چىقارمايدۇ لېكىن ئۇ مۇسۇلمان ئۇ گۇناھنى ھارام ئەمەس دەپ ئېتىقاد قىلىپ، قەلبىدە ھالال سانىسا كاپىر ھېسابلايدۇ چۈنكى بۇ ۋاقىتتا ئۇ مۇسۇلمان الله ھارام قىلغان، ئەمەلىيەتتە ھالال بولمىغان گۇناھنى ھالال ھېسابلىغانلىقى ئۈچۈن كاپىر بولىدۇ. بۇ بايان گۇناھ قىلغان مۇسۇلماننى گۇناھنىڭ سەۋەبى بىلەن كاپىر ھېسابلىغان ھەمدە شۇ سەۋەبلىك ئۇ مۇسۇلماننى دىندىن چىقىرىۋەتكەن خاۋارىجلارنىڭ سۆزىگە زىتتۇر.

[58] وأهل السنة كذلك لا يقولون: إن الذنوب لا تضر مع وجود الإيمان، فإن هذا هو قول المرجئة، وهو يؤدي إلى التكذيب بآيات الوعيد الواردة في حق العصاة، بل المعصية تنقص الإيمان، ونخاف على صاحبها ذهاب إيمانه، ونخاف عليه عذاب الله تعالى في الآخرة.

[58] شۇنىڭدەك، ئەھلى سۈننەت: «ھەقىقەتەن گۇناھلار ئىمانىنىڭ مەۋجۇت بولۇشىغا زىيان يەتكۈزمەيدۇ» دېمەيدۇ، بۇ بولسا مۇرجىئەلەرنىڭ سۆزىدۇر. بۇ سۆز گۇناھ ھەققىدە كەلگەن تەھدىت ئايەتلىرىنى يالغانغا چىقىرىشقا سەۋەب بولىدۇ. بەلكى گۇناھ ئىماننى كېمەيتىۋېتىدۇ. بىز گۇناھ قىلغۇچىنىڭ ئىمانىنىڭ كېتىپ قېلىشىدىن ھەمدە ئۇنىڭ ئاخىرەتتە الله تائالانىڭ ئازابىغا

دۇچار بولۇشىدىن ئەنسىرەيمىز.

[59] وأهل السنة يقولون: بأن المؤمن المحسن يرجى له دخول الجنة، ونستبشر له إن مات على ذلك، ولكن مع كل هذا لا نأمن عليه من مكر الله تعالى ولا نجزم له بالجنة، وأما المسيء فإنهم يستغفرون له، ويخافون عليه، ولكن لا يجزمون له بالنار فإن هذا قنوط و يأس من رحمة الله تعالى ولا يجزم أهل السنة لأحد بالجنة إلا لمن عينه النص الصحيح من الكتاب والسنة أنه من أهل الجنة، ولا يجزمون لأحد بالنار كذلك إلا إذا عينه النص أنه من أهل النار، أما غير هذا فلا جزم ولا قطع للمسلم بشيء.

[59] ئەھلى سۈننەت: «ياخشى ئىش قىلغۇچى مۆئمىننىڭ جەننەتكە كىرىشى ئۈمىد قىلىنىدۇ» دەپ قارايدۇ. ئەگەر ئۇ مۆئمىن ياخشى ئىش قىلغۇچى بولغان ھالىتىدە ۋاپات تاپسا بىز ئۇنىڭغا خۇشال بولىمىز لېكىن شۇنداقتىمۇ الله تائالانىڭ ئۇنى تۇيۇقسىز جازالىشىدىن خاتىرجەم بولالمايمىز، ئۇنىڭ چوقۇم جەننەتكە كىرىدىغانلىقىغا جەزم قىلالمايمىز. گۇناھكارلارغا كەلسەك، ئەھلى سۈننەت ئۇنىڭ ئۇچۇن مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ، ئۇ ھەققىدە (الله نىڭ ئۇنى ئازابلىشىدىن) قورقىدۇ لېكىن ئۇنى چوقۇم دوزاخقا كىرىدۇ دەپ جەزم قىلمايدۇ چۈنكى بۇ، الله تائالانىڭ رەھمىتىدىن نائۈمىد بولۇشتۇر. ئەھلى سۈننەت بولسا، كىتاب ۋە سۈننەتتىكى سەھىھ دەلىللەر بۇ ئادەمنىڭ چوقۇم جەننەت ئەھلىدىن ئىكەنلىكىنى ئوچۇق بايان قىلغان كىشىدىن باشقا ھېچبىر كىشىنى جەننەت ئەھلى دەپ كېسىپ ئېيتمايدۇ؛ شۇنىڭدەك، ئەھلى سۈننەت يەنە قۇرئان ۋە ھەدىس بۇ ئادەمنىڭ چوقۇم دوزاخ ئەھلىدىن ئىكەنلىكىنى

ئوچۇق بايان قىلىنغان كىشىدىن باشقا ھېچبىر كىشىنى دوزاخ ئەھلى دەپ كېسىپ ئېيتمايدۇ ئەمما بۇنىڭدىن باشقا (يەنى قۇرئان ۋە ھەدىس ئوچۇق بايان قىلىنغان كىشىدىن باشقا) ھەرقانداق مۇسۇلماننىڭ ئاخىرەتلىك ئورنىنى جەزىم قىلىشقا ۋە ئايرىشقا بولمايدۇ.

[60] والأمن والإياس ينقلان عن ملة الإسلام، وسبيل الحق بينهما لأهل القبلة.

(الله نىڭ ئازابىدىن) خاتىرجەم بولۇش ۋە (الله نىڭ رەھمىتىدىن) ئۈمىدسىزلىنىش ئىسلام دىنىدىن چىقىرىۋېتىدۇ. قىبلە ئەھلى ئۈچۈن ھەق يول ئۇ ئىككىسىنىڭ (الله نىڭ ئازابىدىن قورقۇش بىلەن الله نىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىش) ئارىسىدا ئوتتۇراھال بولۇشتۇر.

[61] ولا يخرج العبد من الإيمان إلا بجحود ما أدخله فيه.

بەندە ئۆزىنى ئىمانغا كىرگۈزگەن نەرسىنى ئىنكار قىلىش بىلەنلا ئىماندىن چىقىدۇ.

[62] والإيمان هو الإقرار باللسان، والتصديق بالجنان.

ئىمان ـــ تىل بىلەن ئىقرار قىلىش ۋە قەلب بىلەن تەستىقلاشتۇر.

**اللغة**: الإياس: اليأس.

الجحود: التكذيب والإنكار.

الإقرار: الاعتراف.

الجنان: القلب.

**الشرح:** [60] إن الأمن من مكر الله، واليأس من رحمة الله، ينقلان عن ملة الإسلام، قال تعالى: ﴿إِنَّهُ لَا يَيْئَسُ مِنْ رَوْحِ اللَّهِ إِلَّا الْقَوْمُ الْكَافِرُونَ﴾ وقال تعالى: ﴿فَلَا يَأْمَنُ مَكْرَ اللَّهِ إِلَّا الْقَوْمُ الْخَاسِرُونَ﴾ وسبيل أهل الحق وسط بينهما، فيجيب على العبد أن يجمع بين الخوف من مكر الله والرجاء في رحمته، لنفسه و لغيره.

**شەرھىسى:** [60] شەكسىزكى، الله نىڭ جازاسىدىن خاتىرجەم بولۇش ۋە الله نىڭ رەھمىتىدىن نائۇمىد بولۇش ئىسلام دىنىدىن چىقىرىۋېتىدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «شۈبھىسىزكى، پەقەت كاپىر قەۋملا الله نىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلىنىدۇ»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «پەقەت زىيان تارتقۇچى قەۋملا الله نىڭ مەكرىدىن قورقمايدۇ»[2]. ھەق ئەھلىنىڭ يولى بولسا ئۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئوتتۇراھال بولۇشتۇر. ھەرقانداق بەندىگە ئۆزى ئۈچۈن ۋە باشقىلار ئۈچۈن الله نىڭ جازاسىدىن قورقۇش بىلەن بىرگە الله نىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىش زۆرۈردۇر.

[61] والمؤمن لا يخرج من الإيمان إلا بناقض كأن يجحد وينكر شيئًا من مسائل الإيمان التي لا يتحقق إيمانه بدونها، فينقض بذلك إقراره الأول، وذلك رد على الخوارج الذين قالوا بتكفير مرتكب الكبيرة، وعلى المعتزلة الذين قالوا بانتقاله من الإيمان إلى منزلة بين المنزلتين، بل المسلم عاصٍ بذنبه حتى يتوب منه، ينقص من إيمانه بقدر معصيته، ولا يرتفع

[1] سۈرە يۈسۈف 87- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەئراف 99- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

عنه اسم الإيمان بالكلية إلا بذهاب كله وأصله وليس بذهاب بعضه فإن الإيمان يتبعض.

[61] مۆئمىن كىشى پەقەت ئىماننى بۇزغۇچى ئامىل سەۋەبلىكلا ئىماندىن چىقىپ كېتىدۇ. ئىماننى بۇزغۇچى ئامىل دېگەندە، ئىماننىڭ بارلىقىقا كېلىشىگە سەۋەب بولىدىغان بىردىنبىر ئامىلنىڭ يوقىلىشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ؛ شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئادەمنىڭ ئاۋۋالقى ئىقرارى بۇزۇلىدۇ. بۇ بايان ـــ «چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگۈچى كاپىر بولىدۇ» دېگەن خاۋارىجلارغا ھەمدە «چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگۈچى، ئىماندىن ئىككى مەرتىۋە (مۇسۇلمان ۋە كاپىر) ئارىسىدىكى (مۇسۇلمانمۇ دېيىلمەيدىغان، كاپىرمۇ دېيىلمەيدىغان) بىر مەرتىۋىگە يۆتكىلىدۇ» دېگەن مۇئتەزىلىلەرگە رەددىيەدۇر. مۇسۇلمان كىشى ھەتتا گۇناھىدىن تەۋبە قىلغۇچە، قىلغان گۇناھى سەۋەبلىك گۇناھكار ھېسابلىنىدۇ، ئۇنىڭ ئىمانىدىن گۇناھىنىڭ مىقدارىدا كېمىيىدۇ. ئۇنىڭدىن مۇئمىنلىك پۈتۈنلەي كۆتۈرۈلۈپ كەتمەيدۇ، ئىمان بەزىسىنىڭ كېتىشى بىلەن ئەمەس بەلكى ئىماننىڭ ھەممىسىنىڭ ۋە ئىماننىڭ ئەسلى (ئاساسى) نىڭ كېتىشى بىلەن كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ چۈنكى ئىمان شاخچىلىنىدۇ.

[62] وهذا خطأ، فإن الحق الذي عليه أهل السنة وجماهير العلماء أن الإيمان تصديق بالجنان أي القلب، وإقرار باللسان، وعمل بالأركان الجوارح، وهذا من أصول أهل السنة والجماعة، والأدلة على أن العمل من الإيمان لا تحصى من الكتاب والسنة وينبني على ذلك عند أهل السنة أن الإيمان يزيد و ينقص، يزيد بالطاعة وينقص بالمعصية، كما قال تعالى: ﴿فَأَمَّا الَّذِينَ آمَنُواْ فَزَادَتْهُمْ إِيمَانًا وَهُمْ يَسْتَبْشِرُونَ﴾ وقال أيضًا:

﴿هُوَ الَّذِي أَنْزَلَ السَّكِينَةَ فِي قُلُوبِ الْمُؤْمِنِينَ لِيَزْدَادُوا إِيمَانًا مَعَ إِيمَانِهِمْ﴾ وقال: ﴿وَيَزِيدُ اللَّهُ الَّذِينَ اهْتَدَوْا هُدًى﴾ ولو كانت الأعمال غير داخلة في اسم الإيمان لاستوى جميع الناس في الإيمان: البر والفاجر، والمطيع والعاصي ماداموا قد أقروا بالخالق وألوهيته وأمور الإيمان الأخرى وصدقوا بها. غير أن هذا من الأصول الفاسدة، والحق هو ما ذكرناه مما ذهب إليه أهل السنة والجماعة.

[62] بۇ (يەنى مۇئەللىپنىڭ: «ئىمان ـــ تىل بىلەن ئىقرار قىلىش ۋە قەلب بىلەن تەستىقلاشتۇر» دېگەن سۆزى) خاتادۇر. ئەھلى سۈننەت ۋە ئومۇمىيۈزلۈك ئالىملار بىرلىككە كەلگەن توغرا سۆز شۇكى، ئىمان ـــ قەلب بىلەن تەستىقلاش، تىل بىلەن ئىقرار قىلىش ۋە ۋۇجۇدى (بەدەن ئەزالىرى) بىلەن ئەمەل قىلىشتۇر. بۇ ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەتنىڭ پرىنسىپلىرىنىڭ جۈملىسىدىندۇر. ئەمەل ئىماننىڭ جۈملىسىدىن دېگەنلىككە كىتاب ۋە سۈننەتتىن دەلىللەر ناھايىتى كۆپ. شۇنىڭغا ئاساسەن، ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەتنىڭ كۆز قارىشى بولسا، ئىمان زىيادە بولىدۇ ۋە كېمىيىدۇ (يەنى ئىتائەت قىلىش بىلەن زىيادە بولىدۇ، گۇناھ قىلىش بىلەن كېمىيىدۇ) دېگەننى ئاساس قىلىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «مۇئمىنلەرگە كېلىدىغان بولساق، (ھەر سۈرىدە يېڭى دەلىل-ئىسپاتلار بولغانلىقى ئۈچۈن) بۇ (يەنى سۈرە) ئۇلارنىڭ ئىمانىنى كۈچەيتتى، ئۇلار (سۈرىنىڭ نازىل بولۇشىدىن) خۇشال بولىدۇ»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «مۇئمىنلەرنىڭ ئىمانىغا ئىمان قوشۇلۇشى ئۈچۈن، الله ئۇلارنىڭ دىللىرىغا تەمكىنلىكنى

[1] سۈرە تەۋبە 124ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

چۈشۈردى »[1] . الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله ھىدايەت تاپقۇچىلارنىڭ ھىدايىتىنى زىيادە قىلىدۇ »[2]. ئەگەر ئەمەللەر ئىمان ئاتالغۇسىنىڭ ئىچىگە كىرمىگەن بولسا ئىدى، تەقۋادارلار بىلەن گۇناھكارلار، ئىتائەت قىلغۇچىلار بىلەن ئاسىيلىق قىلغۇچىلار الله نىڭ ياراتقۇچى ئىكەنلىكىگە ۋە ئۇنىڭ ئىلاھلىقىغا (ئىبغىزدا) ئىقرار قىلسىلا ھەمدە ئىماننىڭ باشقا تەرەپلىرىنى تەستىقلىسىلا، ئىنسانلارنىڭ ھەممىسى ئەلۋەتتە ئىماندا باراۋەر بولغان بولاتتى بىراق بۇنداق دېيىش بۇزۇق پرىنسىپلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر. توغرىسى، ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەت قوللىغان، يۇقىرىدا بىز بايان قىلغان سۆزلەردۇر.

**الخلاصة:** لا يجوز تكفير مسلم بذنب ما لم يستحله، والمعاصي تنقص الإيمان، وتعرض للعقاب، ولا نشهد لمسلم بجنة ولا نار جزمًا إلا من ثبت له ذلك، والأمن والإياس مما يخرجان من الملة كما أن اسم الإيمان لا يرتفع إلا بارتكاب ناقض له، والإيمان: تصديق بالجنان، وقول باللسان، وعمل بالأركان.

**خۇلاسە:** مادامىكى، مۇسۇلمان كىشى (كۇفۇر بولمىغان) گۇناھنى ھالال ھېسابلىمىغانلا بولسا، ئۇنى بىرەر گۇناھ سەۋەبلىك كاپىر ھېسابلاش دۇرۇس بولمايدۇ. گۇناھ ئىماننى كېمەيتىدۇ ۋە ئازابقا دۇچار قىلىدۇ. جەننەتكە ياكى دوزاخقا كىرىشى (كىتاب ۋە سۈننەتتە روشەن) بايان قىلىنغان كىشىدىن باشقا ھېچبىر مۇسۇلمانغا جەننەت ياكى دوزاخ بىلەن جەزم قىلىپ گۇۋاھلىق بەرمەيمىز. مۇئمىنلىك، ئىماننى بۇزغۇچى ئامىللارنى قىلىش

[1] سۈرە فەتىھ 4- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مەريەم 76- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بىلەنلا كۆتۈرۈلۈپ كەتكەندەك، (الله نىڭ ئازابىدىن) خاتىرجەم بولۇش ۋە (الله نىڭ رەھمىتىدىن) ئۈمىدسىزلىنىش بولسا دىندىن چىقىرىۋېتىدىغان ئامىللاردىندۇر. ئىمان — قەلب بىلەن تەستىقلاش، تىل بىلەن ئىقرار قىلىش ۋە ۋۇجۇدى (بەدەن ئەزالىرى) بىلەن ئەمەل قىلىشتۇر.

المناقشة:

[1] ما حكم تكفير المسلم بالمعصية؟

[2] هل تضر المعاصي في وجود الإيمان؟

[3] هل يجزم للمسلم بجنة أو نار؟

[4] متى يرتفع اسم الإيمان عن المسلم؟

[5] عرف الإيمان عند أهل السنة والجماعة؟

مۇزاكىرە:

[1] مۇسۇلماننى گۇناھ سەۋەبلىك كاپىر ھېسابلاشنىڭ ھۆكۈمى نېمە؟

[2] گۇناھلار ئىماننىڭ مەۋجۇت بولۇشىغا زىيان يەتكۈزەمدۇ؟

[3] مۇسۇلمانغا جەننەت بىلەن ياكى دوزاخ بىلەن جەزم قىلىشقا بولامدۇ؟

[4] مۇسۇلماندىن ئىماننىڭ نامى قاچان كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ؟

[5] ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەتنىڭ نەزىرىدىكى ئىماننى تونۇشتۇرۇڭ.

# يىگىرمىنچى بۆلەك

[63] وأن جميع ما أنزل الله في القرآن، وجميع ما صح عن رسول الله ﷺ من الشرع والبيان كله حق.

قۇرئاندا الله نازىل قىلغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ھەمدە رەسۇلۇللاھ ﷺ دىن سەھىھ رىۋايەت قىلىنغان شەرىئەت ۋە بايانلارنىڭ ھەممىسى ھەقتۇر.

[64] والإيمان واحد، وأهله في أصله سواء، والتفاضل بينهم بالخشية والتقى، ومخالفة الهوى، وملازمة الأولى.

ئىمان بىردۇر، ئىمان ئەھلى ئىماننىڭ ئەسلىدە باراۋەردۇر. ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى پەزىلەت جەھەتتىكى پەرق (بىر-بىرىدىن ئۈستۈن بولۇش) بولسا الله تىن قورقۇش، تەقۋا بولۇش، نەپسى-خاھىشىغا بويسۇنماسلىق ۋە ئەۋزەل ئىشلارنى لازىم تۇتۇش بىلەن بولىدۇ.

[65] والمؤمنون كلهم أولياء الرحمن، وأكرمهم عند الله أطوعهم وأتبعهم للقرآن.

مۇئمىنلەرنىڭ ھەممىسى رەھمان تائالانىڭ دوستلىرىدۇر. الله نىڭ دەرگاھىدىكى ئۇلارنىڭ ئەڭ ھۆرمەتلىكلىرى بولسا ئۇلارنىڭ (الله قا) ئەڭ ئىتائەتمەنلىرى ۋە قۇرئانغا بەكرەك ئەمەل قىلغانلىرىدۇر.

**اللغة:** التفاضل: التفاوت في الفضل.

**الشرح:** [63] كل ما صح عن رسول الله ﷺ من الشرع والبيان لأمور الدين، فهذا كله حق، سواء ما ورد بالتواتر، أو ما ورد بطريق الأحاد، وهذا هو مذهب أهل الحق وكل من كذب على ﷺ في الحديث فإن الله قد فضحه.

**شەرھىسى:** [63] دىن ئىشلىرىدا رەسۇلۇللاھ ﷺ دىن كەلگەن شەرىئەت ۋە بايانلارنىڭ ھەممىسى ھەقتۇر. مۇتەۋاتىر يول بىلەن كەلگەن بولسۇن ياكى يەككە يول (ئاز كىشىلەرنىڭ رىۋايىتى) بىلەن كەلگەن بولسۇن باراۋەردۇر، مانا بۇ ھەق ئەھلىنىڭ مەزھىبىدۇر. شۈبھىسىزكى، ھەدىس ھەققىدە رەسۇلۇللاھ ﷺ گە بوھتان چاپلىغان كىشىلەرنىڭ ھەرقانداقىنى الله تائالا چوقۇم رەسۋا قىلىدۇ.

[64] هذا الكلام بناءً على الأصل الذي ذكره أولًا في تعريف الإيمان، والحق أن الناس متفاوتون في أصل الإيمان أيضًا، وإلا أمكن أن نقول: إن إيماننا كإيمان النبي ﷺ، وكإيمان الملائكة، وهذا باطل ظاهر البطلان، وإن الأعمال داخلة في اسم الإيمان يتفاوت بها الناس، بل حتى التصديق يتفاوت فيه الناس، فليس تصديقنا كتصديق جبريل عليه السلام، والناس كذلك يتفاوت بالتقوى كما قال تعالى: ﴿إِنَّ أَكْرَمَكُمْ عِنْدَ اللَّهِ أَتْقَاكُمْ﴾ ويتفاوتون على حسب مخالفتهم للهوى الفاسد، وملازمتهم لفعل الأمر المحبوب عند الله تعالى.

[64] بۇ سۆز ئىماننى تونۇشتۇرۇش ھەققىدە دەسلەپتە سۆزلەپ ئۆتۈلگەن مەنبەگە ئاساسەن بولىدۇ. ئەڭ توغرىسى، ئىنسانلار ئىمانىنىڭ ئەسلىدىمۇ پەرقلىقتۇر. ئۇنداق بولمىغاندا، ئىمانىمىز

چوقۇم خۇددى پەيغەمبەر ﷺ نىڭ ۋە پەرىشتىلەرنىڭ ئىمانىغا ئوخشاش دېيىشىمىز مۇمكىن بولغان بولاتتى، بۇ ئېنىق باتىلدۇر. شۇبھىسىزكى، ئەمەللەر ئىمان ئاتالغۇسىنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ، ئىنسانلار ئەمەللەر بىلەن پەرقلىنىدۇ. ئىنسانلار ھەتتا تەستىق قىلىش جەھەتتىمۇ پەرقلىنىدۇ شۇڭا بىزنىڭ تەستىق قىلىشىمىز جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ تەستىق قىلىشىغا ئوخشىمايدۇ. ئىنسانلار تەقۋالىق دەرىجىسىدىمۇ پەرقلىنىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار الله نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر-بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى نەسەب بىلەن ئەمەس، تەقۋادارلىق بىلەن بولىدۇ)»[1]. ئىنسانلار ئۆزىنىڭ بۇزۇق نەپسى-خاھىشىغا بويسۇنماسلىقىغا ھەمدە الله تائالانىڭ دەرگاھىدا ياخشى كۆرۈلىدىغان ئىشنى قىلىشنى چىڭ تۇتۇشىغا ئاساسەن پەرقلىنىدۇ.

[65] والمؤمنون أولياء الرحمن تعالى كما قال عز وجل: ﴿أَلَا إِنَّ أَوْلِيَاءَ اللَّهِ لَا خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلَا هُمْ يَحْزَنُونَ ۞ الَّذِينَ آمَنُوا وَكَانُوا يَتَّقُونَ ۞﴾ فعلى حسب تفاوتهم في الإيمان والتقوى تتفاوت درجة ولايتهم عند الله تعالى وأكرمهم عند الله هو أكثرهم طاعة لله ورسوله، وأكثرهم اتباعًا لكتاب الله تعالى وسنة رسوله ﷺ، وليس أكثرهم اتباعًا لمذهب معين.

[65] بارلىق مۇئمىنلەر رەھمان تائالانىڭ دوستلىرىدۇر. بۇ ھەقتە الله ئەززە ۋە جەللە مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ دوستلىرىغا راستىنلا (ئاخىرەتتە الله نىڭ ئازابىدىن) قورقۇش، (دۇنيادا قولدىن كەتكۈزۈپ قويغانغا) قايغۇرۇش يوقتۇر [62]. ئۇلار ئىمان ئېيتقان ۋە

[1] سۈرە ھۇجۇرات 13- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

تەقۋادارلىق قىلغانلاردۇر [63]»① . ئۇلارنىڭ ئىمان ۋە تەقۋالىق جەھەتتىكى پەرقىگە ئاساسەن، ئۇلارنىڭ الله تائالانىڭ دوستلۇقىغا ئېرىشىشتىكى دەرىجىسىمۇ پەرقلىنىدۇ. ئۇلارنىڭ الله تائالانىڭ دەرگاھىدىكى ئەڭ ھۆرمەتلىكلىرى بولسا مۆئمىيىن بىر مەزھەبكە كۆپرەك ئەگەشكەنلىرى ئەمەس بەلكى الله قا ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسىگە، الله تائالانىڭ كىتابىغا ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ سۈننىتىگە كۆپرەك ئىتائەت قىلغانلىرىدۇر.

**الخلاصة**: كل ما صح عن رسول الله ﷺ في بيان الشرع والهدى فإنه حق، وأهل الإيمان يتفاوتون في أصله، ودرجته، والمؤمنون أولياء الله وهم متفاوتون في ولايتهم على حسب تقواهم.

**خۇلاسە:** شۈبھىسىزكى، شەرىئەت ۋە ھىدايەتنىڭ بايانى ھەققىدە رەسۇلۇللاھ ﷺ دىن سابىت بولغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ھەقتۇر. ئىمان ئەھلى ئىماننىڭ ئەسلىدە ۋە دەرىجىسىدە پەرقلىنىدۇ. ھەممە مۆئمىنلەر الله نىڭ دوستلىرىدۇر، ئۇلار الله نىڭ دوستلۇقىدا ئۆزىنىڭ تەقۋالىقىغا بىنائەن پەرقلىق بولىدۇ.

المناقشة:

[1] هل يتساوى الناس في أصل الإيمان أم يتفاوتون؟

[2] من هم أولياء الرحمن؟

مۇزاكىرە:

[1] ئىنسانلار ئىماننىڭ ئەسلىدە باراۋەر بولامدۇ ياكى پەرقلىنەمدۇ؟

[2] رەھمان تائالانىڭ دوستلىرى كىملەر؟

① سۈرە يۇنۇس 62-، 63- ئايەتلەر.

# يىگىرمە بىرىنچى بۆلەك

[66] والإيمان هو الإيمان بالله وملائكته وكتبه ورسله واليوم الأخر، والقدر خيره وشره وحلوه ومره من الله تعالى.

ئىمان دېگەن الله قا، الله نىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا، ئەلچىلىرى (پەيغەمبەرلىرى)گە، ئاخىرەت كۈنىگە، تەقدىرنىڭ ياخشىسى، يامىنى، تاتلىقى ۋە ئاچچىقىنىڭ ھەممىسى الله تائالا تەرىپىدىن بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىشتۇر.

**الشرح:** والإيمان هو عبارة عن الإيمان بالله تعالى ووحدانيته في ذاته وأفعاله وأسمائه وصفاته واستحقاقه للعبودية، وصرف جميع الأعمال إليه، ولإيمان بالملائكة على الوجه الذي سبق ذكره من الإيمان بهم وبوجودهم إجمالًا وتفصيلًا، وما ورد من صفاتهم وأعيانهم، والإيمان بالكتب كذلك على ما سبق ذكره، ما علمنا خبره وما لم نعلم، والإيمان بالرسل من عرفنا منهم ومن لم نعرف إجمالًا وتفصيلًا على ما سبق وأولهم نوح وآخرهم محمد ﷺ، وبأنهم بلغوا رسالات الله تعالى كاملة، وبأن هديهم أكمل هدي وأحسنه والإيمان باليوم الآخر وما فيه من البعث والحساب والجنة والنار وغير ذلك، ثم الإيمان بالقدر وأنه من عند الله وأن الخير والشر بقضائه، والحلو والمر بقدره وإرادته، كما قال تعالى: ﴿قُلْ كُلٌّ مِنْ عِنْدِ اللَّهِ﴾ وهذه الأصول مجتمعة في آيات منها قوله تعالى:

﴿لَيْسَ الْبِرَّ أَنْ تُوَلُّوا وُجُوهَكُمْ قِبَلَ الْمَشْرِقِ وَالْمَغْرِبِ وَلَكِنَّ الْبِرَّ مَنْ آمَنَ بِاللَّهِ وَالْيَوْمِ الْآخِرِ وَالْمَلَائِكَةِ وَالْكِتَابِ وَالنَّبِيِّينَ وَآتَى الْمَالَ عَلَى حُبِّهِ ذَوِي الْقُرْبَى وَالْيَتَامَى وَالْمَسَاكِينَ وَابْنَ السَّبِيلِ وَالسَّائِلِينَ وَفِي الرِّقَابِ وَأَقَامَ الصَّلَاةَ وَآتَى الزَّكَاةَ وَالْمُوفُونَ بِعَهْدِهِمْ إِذَا عَاهَدُوا وَالصَّابِرِينَ فِي الْبَأْسَاءِ وَالضَّرَّاءِ وَحِينَ الْبَأْسِ أُولَئِكَ الَّذِينَ صَدَقُوا وَأُولَئِكَ هُمُ الْمُتَّقُونَ﴾ وقوله تعالى: ﴿إِنَّا كُلَّ شَيْءٍ خَلَقْنَاهُ بِقَدَرٍ﴾ ومنها قوله تعالى: ﴿وَمَنْ يَكْفُرْ بِاللَّهِ وَمَلَائِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ وَالْيَوْمِ الْآخِرِ فَقَدْ ضَلَّ ضَلَالًا بَعِيدًا﴾.

فقد أصول وأركان الإيمان الستة التي إن فقد أحدها ارتفع اسم الإيمان بالأصل وأطلق مكانه اسم الكفر والعياذ بالله تعالى.

**شەرھىسى:** [66] ئىمان دېگەن، الله تائالاغا، الله تائالانىڭ زاتى، ئىش-ھەرىكەتلىرى، ئىسىملىرى، سۈپەتلىرىدە ۋە ئۇبۇدىيىەتكە ھەقلىق بولۇشىدا يەككە-يېگانە ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش ھەمدە ئەمەللىرىنىڭ ھەممىسىنى الله تائالا ئۈچۈن قىلىش؛ پەرىشتىلەرگە ئىلگىرى سۆزلەپ ئۆتكەن مەنە بويىچە ئىمان ئېيتىش. يەنى ئۇلارغا، ئۇلارنىڭ مەۋجۇتلىقىغا ئومۇمىيۈزلۈك ۋە تەپسىلىي ئىمان ئېيتىش ھەمدە ئۇلارنىڭ سۈپەتلىرى ۋە تۈرلىرى ھەققىدە كەلگەن بايانلارغا ئىمان ئېيتىش؛ كىتابلارنىڭمۇ ئىلگىرى سۆزلەپ ئۆتكەنگە بىنائەن مەلۇماتلىرىنى بىلگەن ۋە بىلمىگەنلىرىمىزگە ئىمان ئېيتىش؛ پەيغەمبەرلەردىن بىز بىلگەن ۋە بىلمىگەنلەرگە ئىلگىرى سۆزلەپ ئۆتكەنگە ئاساسەن ئومۇمىيۈزلۈك ۋە تەپسىلىي ئىمان ئېيتىش. ئۇلارنىڭ تۇنجىسى نۇھ ئەلەيھىسسالام، خاتىمە بەرگۈچىسى مۇھەممەد ﷺ دۇر. ئۇلار ھەقىقەتەن الله تائالانىڭ

ئەلچىلىكىنى تولۇق يەتكۈزگەن، ئۇلارنىڭ ھىدايىتى بولسا ھىدايەتنىڭ ئەڭ كامىلى ۋە ئەڭ ياخشىسى دەپ ئىمان كەلتۈرۈش؛ ئاخىرەت كۈنىگە ھەمدە ئاخىرەت كۈنىدىكى تىرىلىش، ھېساب بېرىش، جەننەت، دوزاخ ۋە ئۇنىڭدىن باشقىلارغا ئىمان كەلتۈرۈش؛ شۇنداقلا الله تائالانىڭ: «(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى: <(ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ) ھەممىسى الله تەرىپىدىندۇر (يەنى ھەممىسىنى الله ياراتقاندۇر)> »[1] دېگىنىدەك، تەقدىرنىڭ الله نىڭ دەرگاھىدىن ئىكەنلىكى، ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ الله نىڭ قازاسى بىلەن بولىدىغانلىقى، تاتلىق ۋە ئاچچىقنىڭ الله نىڭ تەقدىرى ۋە ئىرادىسى بىلەن بولىدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈشتۇر. بۇ ئۇسۇللار (ئىماننىڭ يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئاساسلىرى) الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىگە يىغىنچاقلانغان: «سىلەرنىڭ كۈن چىققان ۋە كۈن پاتقان تەرەپكە يۈز كەلتۈرۈشۈڭلارنىڭ ئۆزىلا ياخشى ئەمەلگە ياتمايدۇ بەلكى الله قا، ئاخىرەت كۈنىگە، پەرىشتىلەرگە، كىتابقا (يەنى الله نازىل قىلغان كىتابلارغا)، پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش، الله نى سۆيۈش يۈزىسىدىن خىش-ئەقرىبالارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبنى سەبىللەرگە (يەنى پۇل-مېلىدىن ئالاقىسى ئۈزۈلۈپ قالغان مۇساپىرلارغا)، سائىللارغا ۋە قۇللارنىڭ ئازادلىقىغا ئېرىشىشىگە پۇل-مال ياردەم بېرىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، ئەھدىگە ۋاپا قىلىش، يوقسۇزلۇقتا، كېسەللىكتە ۋە (الله نىڭ يولىدا قىلىنغان) ئۇرۇشتا بەرداشلىق بېرىش ياخشى ئەمەلگە كىرىدۇ. ئەنە شۇلار (يەنى يۇقىرىقى سۈپەتلەرگە ئىگە كىشىلەر) (ئىماندا) راستچىل ئادەملەردۇر، ئەنە شۇلار تەقۋادار ئادەملەردۇر»[2]. الله تائالا يەنە مۇنداق

---

[1] سۈرە نىسا 78- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە بەقەرە 177- ئايەت.

دەيدۇ: «بىز ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى ئۆلچەملىك ياراتتۇق»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى الله نى، الله نىڭ پەرىشتىلىرىنى، كىتابلىرىنى، پەيغەمبەرلىرىنى ۋە ئاخىرەت كۈنىنى ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇ قاتتىق ئازغان بولىدۇ»[2].

ئەگەر ئىماننىڭ ئالتە ئاساسىنىڭ بىرى يوقالسا، شۇ بىر ئاساسقا ئىمان كەلتۈرۈش كۆتۈرۈلۈپ، ئۇنىڭ ئورنىنى كۇفۇر ئىگىلەپ، (بۇ كىشى كاپىر بولىدۇ.) الله تائالا ساقلىسۇن!

[67] ونحن مؤمنون بذلك كله، لا نفرق بين أحد من رسله، ونصدقهم كلهم على ما جاءوا به.

بىز يۇقىرىدا سۆزلىگەنلەرنىڭ ھەممىسىگە ئىمان كەلتۈرىمىز. الله نىڭ پەيغەمبەرلىرىدىن ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (ھەممىسىگە ئىمان ئېيتىمىز)، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئېلىپ كەلگەن نەرسىلىرى (كىتاب ۋە شەرىئەتلىرى) بىلەن تەستىقلايمىز.

**الشرح:** ونحن نؤمن بكل ما سبق و نقر به، ونسلم له، ولا نفرق بين أحد من رسله، كما قال تعالى: ﴿لَا نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِنْ رُسُلِهِ﴾ وقوله تعالى: ﴿لَا نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِنْهُمْ وَنَحْنُ لَهُ مُسْلِمُونَ﴾ فنحن لا نفرق بين الرسل، ولا نؤمن ببعضهم ونكفر ببعض، بل نؤمن بهم جميعًا ونصدقهم كلهم في كل ما جاءوا به من الوحي من عند الله تعالى.

**شەرھىسى:** بىز ئىلگىرى ئۆتكەن مەزمۇنلارنىڭ ھەممىسىگە ئىمان ئېيتىمىز، ئىقرار قىلىمىز، تەسلىم بولىمىز ھەمدە الله نىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز. بۇ ھەقتە الله تائالا

[1] سۈرە قەمەر 49- ئايەت.

[2] سۈرە نىسا 136- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مۇنداق دەيدۇ: «(ئۇلار): <الله نىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتماي قالمايمىز)> (دەيدۇ)»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلاردىن ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالارغا ئوخشاش ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ بەزىسىنى ئىنكار قىلمايمىز)، بىز الله قا بويسۇنغۇچىلارمىز»[2]. شۇڭا بىز پەيغەمبەرلەرنى ئايرىمايمىز. ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان كەلتۈرۈپ، بەزىسىنى ئىنكار قىلمايمىز بەلكى ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئىمان ئېيتىمىز ھەمدە ئۇلار الله تائالانىڭ دەرگاھىدىن ئېلىپ كەلگەن بارچە ۋەھيىلەرنى تەستىقلايمىز.

**الخلاصة:** الإيمان هو الإيمان بالله وملائكته وكتبه ورسله واليوم الآخر والقدر خيره وشره، كل من عند الله.

**خۇلاسە:** ئىمان دېگىنىمىز، الله قا، الله نىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، ئاخىرەت كۈنىگە، ياخشىلىق ۋە يامانلىق ھەممىسىنىڭ الله تائالانىڭ تەقدىرى بىلەن بولىدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈشتۇر.

المناقشة:

[1] ما هي أركان الإيمان؟

[2] ما مضمون الإيمان بالقدر؟

مۇزاكىرە:

[1] ئىماننىڭ ئاساسلىرى قايسىلار؟

[2] تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ مەزمۇنى نېمە؟

---

[1] سۈرە بەقەرە 285- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە بەقەرە 136- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

# يىگىرمە ئىككىنچى بۆلەك

[68] وأهل الكبائر من أمة محمد ﷺ في النار لا يخلدون، إذا ماتوا وهم موحدون وإن لم يكونوا تائبين، بعد أن لقوا الله عارفين مؤمنين وهم في مشيئته وحكمه، إن شاء غفر لهم بفضله، كما ذكر عز وجل في كتابه ﴿إِنَّ اللَّهَ لَا يَغْفِرُ أَنْ يُشْرَكَ بِهِ وَيَغْفِرُ مَا دُونَ ذَلِكَ لِمَنْ يَشَاءُ﴾ وإن شاء عذبهم في النار بعدله، ثم يخرجهم منها برحمته وشفاعة الشافعين من أهل طاعته، ثم يبعثهم إلى جنته، وذلك بأن الله تعالى تولى أهل معرفته، ولم يجعلهم في الدارين كأهل نكرته، الذين خابوا من هدايته، ولم ينالوا ولايته، اللهم ياولي الإسلام وأهله، ثبتنا على الإسلام حتى نلقاك به.

[68] مۇھەممەد ﷺ نىڭ ئۇممىتىدىن چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگەنلەر ئىمان بىلەن ۋاپات بولسا، گەرچە تەۋبە قىلالمىغان بولسىمۇ الله تائالاغا ئىمان بىلەن ئۇچراشقانلىقى سەۋەبلىك دوزاختا مەڭگۈ قالمايدۇ. الله ئەززە ۋە جەللە ئۆزىنىڭ كىتابىدا: «الله ھەقىقەتەن الله قا شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغپىرەت قىلمايدۇ، خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ »[1] دېگىنىدەك، ئۇلار الله تائالانىڭ خالىشى ۋە ھۆكۈمىدە بولىدۇ. الله تائالا خالىسا ئۇلارنى ئۆزىنىڭ پەزلى بىلەن مەغپىرەت قىلىدۇ، خالىسا ئۇلارنى ئۆزىنىڭ ئادىللىقى بىلەن دوزاختا ئازابلايدۇ، كېيىن ئۇلارنى

[1] سۈرە نىسا 48- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۆزىنىڭ رەھمىتى ۋە ئۆزىگە ئىتائەت قىلغانلاردىن بولغان شاپائەت قىلغۇچىلارنىڭ شاپائىتى بىلەن دوزاختىن چىقىرىپ، جەننىتىگە كىرگۈزىدۇ. بۇ، الله تائالا ئۆزىنى تونۇغانلارغا ئىگە بولغانلىقى ھەمدە ئۇلارنى ھەر ئىككى دۇنيادا الله نىڭ ھىدايىتىدىن مەھرۇم بولغان ۋە الله نىڭ ئىگىدارچىلىقىغا ئېرىشەلمىگەن الله نى ئىنكار قىلغۇچىلارغا ئوخشاش قىلمىغانلىقى ئۈچۈندۇر. ئى ئىسلامنىڭ ۋە ئىسلام ئەھلىنىڭ ئىگىسى بولغان الله! ساڭا ئىمان بىلەن ئۇچراشقىچىلىك بىزنى ئىسلامنىڭ ئۈستىدە مۇستەھكەم قىلغىن.

**اللغة**: نكرته: إنكاره وجحوده.

**الشرح**: [68] إن مرتكب الكبيرة وهي ما ورد فيه حد أو لعنة أو وعيد بالنار أو وصف شديد في شأنها ـ لا يخلد في النار إن دخلها، لأنه مات على التوحيد، حتى وإن مات من غير توبة، ومادام قد لقى الله عز و جل مؤمنًا به عارفًا به، فإنه تحت المشيئة إن شاء الله عاقبه بعدله و عذبه بالنار لكن لا يخلد فيها، بل يخرج منها برحمة الله وبشفاعة الشافعين من أهل الطاعة، وأعظمهم محمد ﷺ، وإن شاء الله عفا عنه وغفر له بفضله وكرمه، وكل ذنب سوى الشرك ترجى له المغفرة، كما قال تعالى: ﴿إِنَّ اللَّهَ لَا يَغْفِرُ أَنْ يُشْرَكَ بِهِ وَيَغْفِرُ مَا دُونَ ذَٰلِكَ لِمَنْ يَشَاءُ﴾ وكما في حديث النبي ﷺ: «ومن أصاب من ذلك شيئا فستره الله عليه فأمره إلى الله إن شاء عفا عنه وإن شاء عذبه»، وهذا حتى لو مات مرتكب الكبيرة من غير توبة، وهذا هو الحق، خلافًا للمعتزلة والخوارج الذين قالوا بخلوده في النار، وذلك أن الله تعالى برحمته لم يجعل أهل معرفته والإقرار

به كأهل إنكاره سواء في الدنيا أو في الآخرة، كما قال تعالى: ﴿أَمْ حَسِبَ الَّذِينَ اجْتَرَحُوا السَّيِّئَاتِ أَنْ نَجْعَلَهُمْ كَالَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ سَوَاءً مَحْيَاهُمْ وَمَمَاتُهُمْ سَاءَ مَا يَحْكُمُونَ﴾ وقال: ﴿أَفَنَجْعَلُ الْمُسْلِمِينَ كَالْمُجْرِمِينَ﴾ ونسأل الله ولي الإسلام وأهله أن يثبت قلوبنا على الإسلام حتى نلقاه مسلمين مؤمنين... آمين!

**شەرھىسى:** چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگۈچى ئەگەر دوزاخقا كىرگەن بولسىمۇ، دوزاختا مەڭگۈ قالمايدۇ. چوڭ گۇناھ دېگەن، ئۇنىڭغا جازا بېرىش ياكى لەنەت ياكى دوزاخ بىلەن قورقۇتۇش ۋە ياكى ئۇنىڭ ئەھۋالى ھەققىدە شەرئىيەتتە قاتتىق سۆيەتلەش كەلگەن گۇناھلاردۇر. ھەتتا ئۇ ئادەم تەۋبىسىز ئۆلۈپ كەتكەن بولسىمۇ، الله قا ئىمان ئېيتقان، الله نى تونۇغان ھالەتتە الله ئەززە ۋە جەللەگە ئۇچراشقان بولسا، تەۋھىدنىڭ ئۈستىدە ۋاپات تاپقانلىقى ئۈچۈن دوزاختا مەڭگۈ قالمايدۇ. ئۇ ئادەم الله نىڭ خالىشىدا بولىدۇ. ئەگەر الله خالىسا ئۇ ئادەمدىن ئۆزىنىڭ ئادىللىقى بىلەن ئىنتىقام ئالىدۇ ھەمدە دوزاختا ئازابلايدۇ لېكىن ئۇ ئادەم دوزاختا مەڭگۈ قالمايدۇ بەلكى الله نىڭ رەھمىتى ۋە الله قا ئىتائەت قىلغۇچىلاردىن بولغان شاپائەت قىلغۇچىلارنىڭ شاپائىتى بىلەن دوزاختىن چىقىدۇ. شاپائەت قىلغۇچىلارنىڭ ئەڭ كاتتىسى مۇھەممەد ﷺ دۇر. ئەگەر الله خالىسا ئۆزىنىڭ پەزلى ۋە مەرھەمىتى بىلەن ئۇ ئادەمنى كەچۈرىدۇ. شېرىكتىن باشقا بارلىق گۇناھلارنىڭ كەچۈرۈم قىلىنىشىدا ئۈمىد بار. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله ھەقىقەتەن الله قا شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغپىرەت قىلمايدۇ، خالىغان ئادەمنىڭ

ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ»[1]. پەيغەمبەر ﷺ نىڭ ھەدىسىدە ھەم مۇنداق كەلگەن: «كىمكى بۇ گۇناھلاردىن بىرەرىنى قىلىپ سېلىپ، ئاندىن الله ئۇ كىشىنىڭ گۇناھىنى (بۇ دۇنيادا) ياپقان بولسا، قىيامەتتە ئۆزى خالىغانچە بىر تەرەپ قىلىدۇ؛ خالىسا گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ، خالىسا ئازابلايدۇ»[2]. بۇ ھۆكۈم، چوڭ گۇناھ قىلىپ تەۋبە قىلماستىن ئۆلۈپ كەتكەن كىشىگىمۇ چۈشىدۇ. بۇ ھۆكۈم «چوڭ گۇناھ قىلغۇچى دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ» دېگەن مۇئتەزىلىلەرگە ۋە خاۋارىجلارغا قارشى بولغان ھەق سۆزدۇر. ئاشۇ (يەنى چوڭ گۇناھ قىلغۇچىلارنىڭ دوزاختا مەڭگۈ قالماسلىقى) ھەقىقەتەن الله تائالانىڭ رەھمىتى بىلەن الله نى تونۇغان ۋە ئىقرار قىلغانلارنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە الله نى ئىنكار قىلغانلارغا ئوخشاش قىلمىغانلىقى ئۈچۈندۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «يامان ئىشلارنى قىلغانلار (يەنى گۇناھكار كۇففارلار) ئۆزلىرىنى ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلاردەك قىلىشىمىزنى؛ ھاياتلىقتا، ماماتلىقتا ئۇلار بىلەن ئوخشاش قىلىشىمىزنى ئويلامدۇ؟! (يەنى ئۇلارنى ئوخشاش قىلىشىمىز مۇمكىن ئەمەس.) ئۇلارنىڭ چىقارغان ھۆكۈمى نېمىدېگەن يامان!»[3] الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «بىز مۇسۇلمانلارنى كاپىرلار بىلەن باراۋەر قىلامدۇق؟»[4] ئىسلام ۋە ئىسلام ئەھلىنىڭ ئىگىسى بولغان الله تىن ئۆزىگە مۇسۇلمان، مۇئمىن ھالەتتە ئۇچراشقۇچىلىك قەلبلىرىمىزنى ئىسلامنىڭ ئۈستىدە مۇستەھكەم قىلىشىنى سورايمىز، ئامىن!

[69] ونرى الصلاة خلف كل بر وفاجر من أهل القبلة، وعلى

---

[1] سۈرە نىسا 48- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.

[3] سۈرە جاسىيە 21- ئايەت.

[4] سۈرە قەلەم 35- ئايەت.

من مات منهم.

قىبلە ئەھلىدىن بولغان ھەرقانداق تەقۋادار ۋە فاجىر (گۇناھكار) كىشىنىڭ كەينىدە (ئىقتىدا قىلىپ) ناماز ئوقۇشقا ھەمدە ئۇلاردىن ۋاپات بولغۇچىلارنىڭ جىنازا نامىزىنى ئوقۇشقا بولىدۇ دەپ قارايمىز.

[70] ولاننزل أحدًا منهم جنة ولا نارًا ولا نشهد عليهم بكفر ولا بشرك ولا بنفاق، مالم يظهر منهم شيء من ذلك، ونذر سرائرهم إلى الله تعالى.

ئۇلاردىن ھېچبىر كىشىنى جەننەت ئەھلى ياكى دوزاخ ئەھلى دەپ جەزم قىلمايمىز. ئۇلاردىن كۇفۇر، شېرىك ۋە نىفاقتىن بىرەر نەرسە ئاشكارا بولمىغانلا بولسا، ئۇلارغا كۇفۇر، شېرىك ۋە نىفاق بىلەن گۇۋاھلىق بەرمەيمىز. ئۇلارنىڭ ئىچكى سىرلىرىنى الله تائالاغا تاپشۇرىمىز.

[71] ولا نرى السيف على أحد من أمة محمد ﷺ إلا من وجب عليه السيف.

مۇھەممەد ﷺ نىڭ ئۇممىتىدىن ئۆلتۈرۈش ۋاجىب بولغان كىشىدىن باشقا ھېچبىر كىشىگە قارشى قىلىچ كۆتۈرۈشنى توغرا دەپ قارىمايمىز.

**اللغة:** بر: مطيع تقي.

سرائر: جمع سريرة وهي دخيلة الإنسان.

نذر: نترك.

**الشرح:** [69] يرى أهل السنة الصلاة خلف كل مسلم برًّا كان

أم فاجرًا، مع تقديم البر إلا أن يكون في الصلاة خلفه مشقة، أو يكون هناك فتنة إن تركت الصلاة خلف الفاجر كما لو كان السلطان قد عينه، وذلك ما لم يكن صاحب بدعة مكفرة، وكذلك يرون الصلاة على المسلم الميت، برًّا أو فاجرًا، إلا أن يكون قد مات على غير الملة.

**شەرھىسى:** [69] ھەرقانداق بىر مۇسۇلمان تەقۋا بولسۇن ياكى گۇناھكار بولسۇن، ئەھلى سۈننەت ئۇلارنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇشنى دۇرۇس دەپ قارايدۇ. ئەلۋەتتە، تەقۋادارلارنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇشقا تىرىشىش كېرەك ئەمما تەقۋادارنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇش مۇشەققەت بولسا ياكى گۇناھكارنى پادىشاھ تەيىنلىگەن ۋە ئۇنىڭغا ئوخشىغان ئەھۋاللاردا ئەگەر ئۇنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇشنى تەرك ئەتسە پىتنە يۈز بېرىپ قالىدىغان ئەھۋال بولسا، ئۇ گۇناھكار كىشى كۇفۇر ھېسابلىنىدىغان بىدئەت ئىشنى قىلمىغانلا بولسا كەينىدە ناماز ئوقۇشقا بولىدۇ. شۇنىڭدەك، ھەرقانداق مۇسۇلمان مېيىت تەقۋادار بولسۇن ياكى گۇناھكار بولسۇن پەقەت ئىسلام دىنى ئۈستىدە ئۆلگەن بولسىلا، ئەھلى سۈننەتنىڭ قارىشىدا ئۇنىڭ جىنازا نامىزىنى ئوقۇش دۇرۇس بولىدۇ.

[70] ولا يحكمون لأهل القبلة بجنة و لا نار على سبيل التعيين و القطع، بل من أحسن منهم رجونا له الجنة ولم نأمن عليه مكر الله، ومن أساء أشفقنا عليه ولم نقنطه من رحمة الله تعالى ولا نشهد على مسلم بكفر ولا بشرك ولا بنفاق، مما يخرج من الملة الإسلامية، إلا أن يكون قد ظهر منهم شيء من ذلك مع تحقق الشروط وانتفاء الموانع، ويذرون السرائر إلى الله تعالى حيث إنه العليم بها، ويأخذون الناس بما

ظهر منهم.

[70] ئەھلى سۈننەت قىبلە ئەھلىنى جەننەت ۋە دوزاخقا نىسبەت بېرىپ ۋە جەزم قىلىپ ھۆكۈم قىلمايدۇ بەلكى ئۇلاردىن ياخشى ئىش قىلغان كىشىنىڭ جەننەتكە كىرىشىنى ئۈمىد قىلىمىز ۋە ئۇلارنى الله نىڭ جازالىشىدىن خاتىرجەم بولالمايمىز. يامان ئىش قىلغان كىشىگە ھېسداشلىق قىلىمىز ۋە ئۇنى الله نىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلەندۈرمەيمىز. بىز بىرەر مۇسۇلمانغا ئىسلام دىنىدىن چىقىرىۋېتىدىغان ئىشلاردىن بولغان كۇفۇر، شېرىك ۋە نىفاق بىلەن گۇۋاھلىق بەرمەيمىز لېكىن شەرتلەرنىڭ ئەمەلىيلىشىشى ۋە چەكلىگۈچىلەرنىڭ يوقلىشى بىلەن ئۇلاردا كۇفۇر، شېرىك ۋە نىفاقتىن بىرەرى ئاشكارا بولغاندىلا ئاندىن كۇفۇر، شېرىك ۋە نىفاق بىلەن گۇۋاھلىق بېرىمىز. الله تائالا ھەقىقەتەن ئىچكى سىرلارنى ياخشى بىلگۈچى بولغاچقا، ئەھلى سۈننەت ئىچكى سىرلارنى الله تائالاغا تاپشۇرىدۇ، ئىنسانلارغا ئۇلاردىن ئاشكارا بولغان ئىشلىرىغا قاراپ مۇئامىلە قىلىدۇ.

[71] ولا يرى أهل السنة جواز قتال المسلم وقتله إلا في الحالات التي نص عليها الشارع كما في قوله تعالى: ﴿وَكَتَبْنَا عَلَيْهِمْ فِيهَا أَنَّ النَّفْسَ بِالنَّفْسِ﴾ وفي قوله ﷺ: «لا يحل دم امرىء مسلم إلا بإحدى ثلاث: النفس بالنفس» الحديث. وكما في قوله: «إلا أن تروا كفرًا بواحًا عندكم من الله فيه برهان»، وكما في قوله تعالى: ﴿إِنَّمَا جَزَاءُ الَّذِينَ يُحَارِبُونَ اللَّهَ وَرَسُولَهُ وَيَسْعَوْنَ فِي الْأَرْضِ فَسَادًا أَنْ يُقَتَّلُوا أَوْ يُصَلَّبُوا أَوْ تُقَطَّعَ أَيْدِيهِمْ وَأَرْجُلُهُمْ مِنْ خِلَافٍ أَوْ يُنْفَوْا مِنَ الْأَرْضِ ذَلِكَ لَهُمْ خِزْيٌ فِي الدُّنْيَا وَلَهُمْ

فِي الْآخِرَةِ عَذَابٌ عَظِيمٌ﴾، وهكذا من الحالات التي يحل فيها دم المسلم، أما غير ذلك فلا يجوز قتاله و قتله بحال.

[71] ئەھلى سۈننەت ھەرقانداق مۇسۇلمان بىلەن ئۇرۇشۇشنى ۋە ئۇنى ئۆلتۈرۈشنى پەقەت قۇرئان ۋە ھەدىستە بۇ ھەقتە بەلگىلىمىلەر كەلگەن ھالەتلەردىلا دۇرۇس دەپ قارايدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار (يەنى ئىسرائىل ئەۋلادى) غا تەۋراتتا شۇنداق بەلگىلىدۇقكى، جانغا جان (يەنى ناھەق ئادەم ئۆلتۈرگەن ئۆلتۈرۈلىدۇ) »[1] . رەسۇلۇللاھ ﷺ مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلمان ئادەمنىڭ قېنى پەقەت ئۈچ خىل ھالەتنىڭ بىرسى بىلەنلا ھالال بولىدۇ: جانغا جان....»[2]، رەسۇلۇللاھ ﷺ يەنە مۇنداق دېگەن: «الله تەرىپىدىن كەلگەن ئېنىق پاكىت ئارقىلىق ئۇ كىشىدە ئوچۇق-ئاشكارا كۇفرىلىقنى كۆرسەڭلار...»[3]. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بىلەن ئۇرۇش قىلىدىغانلارنىڭ، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلىدىغانلارنىڭ جازاسى شۇكى، ئۇلار ئۆلتۈرۈلۈشى ياكى دارغا ئېسىلىشى ياكى ئوڭ قوللىرى ۋە سول پۇتلىرى كېسىلىشى ياكى سۈرگۈن قىلىنىشى كېرەك. بۇ (يەنى جازا) ئۇلار ئۈچۈن بۇ دۇنيادا رەسۋالىق (ئېلىپ كەلگۈچىدۇر)، ئاخىرەتتە ئۇلار چوڭ ئازابقا دۇچار بولىدۇ»[4]. دېمەك، بۇلار مۇسۇلماننىڭ قېنى ھالال بولىدىغان ھالەتلەردۇر ئەمما بۇ ھالەتلەردىن باشقا ھالەتتە مۇسۇلمان بىلەن ئۇرۇشۇش ۋە ئۇنى ئۆلتۈرۈش دۇرۇس بولمايدۇ.

**الخلاصة:** أهل الكبائر تحت مشيئة الله تعالى إن شاء عفا عنهم

[1] سۈرە مائىدە 45- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] مۇسلىم رىۋايىتى.
[3] بۇخارى رىۋايىتى.
[4] سۈرە مائىدە 33- ئايەت.

وإن شاء عاقبهم، ولا يمكن أن يتساوى أهل التصديق والتكذيب، ونحن نصلي خلف المسلم برًّا أو فاجرًا، ولا نشهد له بجنة أو نار قطعًا، ولا نرفع السيف على مسلم إلا بحقه.

**خۇلاسە:** چوڭ گۇناھ قىلغۇچىلار اللە تائالانىڭ خالىشى ئاستىدا بولىدۇ، ئەگەر اللە خالىسا ئۇلارنى ئەپۇ قىلىدۇ، خالىسا ئازابلايدۇ. تەستىقلىغۇچى بىلەن ئىنكار قىلغۇچىنىڭ باراۋەر بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. بىز ھەرقانداق تەقۋا ياكى گۇناھكار مۇسۇلماننىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇيمىز. ئۇنى جەننەت ئەھلى ياكى دوزاخ ئەھلى دەپ جەزم قىلىپ گۇۋاھلىق بەرمەيمىز. مۇسۇلمان پەقەت قىلىچقا ھەقلىق بولغاندىلا ئۇنىڭغا قىلىچ كۆتۈرىمىز.

المناقشة:

[1] ما قول أهل السنة في أهل الكبائر؟

[2] ما حكم الصلاة خلف المسلم الفاجر؟

[3] ما هي الحالات التي يحل فيها قتل المسلم؟

مۇزاكىرە:

[1] چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگۈچىلەر ھەققىدە ئەھلى سۈننەت نېمە دەيدۇ؟

[2] فاجىر (گۇناھكار) مۇسۇلماننىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇشنىڭ ھۆكمى نېمە؟

[3] مۇسۇلماننى ئۆلتۈرۈشكە ھالال بولىدىغان ھالەتلەر قايسى؟

# يىگىرمە ئۈچىنچى بۆلەك

[72] ولا نرى الخروج على أئمتنا و ولاة أمورنا، وإن جاروا، ولا ندعوا عليهم، ولا ننزع يدًا من طاعتهم، ونرى طاعتهم من طاعة الله عز وجل فريضة، ما لم يأمروا بمعصيته، وندعوا لهم بالصلاح والمعافاة.

ئىماملىرىمىز ۋە ئەمىرلىرىمىز (يەنى ئىش ئىگىلىرىمىز، مۇسۇلمان باشلىقلار) گۇناھقا بۇيرۇمىسىلا، گەرچە زۇلۇم قىلغان تەقدىردىمۇ ئۇلارغا قارشى چىقىشنى توغرا دەپ قارىمايمىز، ئۇلارغا بەددۇئا قىلمايمىز، ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشتىن باش تارتمايمىز. ئۇلارغا ئىتائەت قىلىش بولسا، الله ئەززە ۋە جەللەگە ئىتائەت قىلىشنىڭ جۈملىسىدىن بولغان پەرز دەپ ئېتىقاد قىلىمىز. ئۇلارنىڭ ياخشىلىنىشىغا ۋە سالامەت بولۇشىغا دۇئا قىلىمىز.

[73] ونتبع السنة والجماعة، ونتجنب الشذوذ والخلاف والفرقة.

بىز سۈننەت ۋە جامائەتكە ئەگىشىمىز. جامائەتتىن ئايرىلىش، ئىختىلاپ قىلىش ۋە بۆلۈنۈشتىن يىراق بولىمىز.

**اللغة**: جاروا: ظلموا.

الشذوذ: الانفراد عن الجماعة.

**الشرح**: [72] يرى أهل السنة حرمة الخروج عن الأئمة و ولاة الأمور، حتى لو ظلموا الناس، وحتى إذا ظهر منهم فسوق في أنفسهم، وذلك لما للخروج من آثار سيئة: كإراقة الدماء، ونشر الفوضى، وذلك ما دام الأمراء باقين في حظيرة الإسلام، ولم يبدلوا دين الله، ولم يظهر

منهم الكفر ولا يدعون عليهم، ولا يعصونهم، ويرون طاعتهم واجبة ماداموا يأمرون بمعروف أما إذا أمروا بمعصية فلا يسمع لهم ولا يطاع، لقوله ﷺ: «على المرء المسلم السمع والطاعة فيما أحب وكره ما لم يؤمر بمعصية». وقوله: «إنما الطاعة في المعروف». وغير ذلك، ويدعون للأمراء بالصلاح في دينهم والمعافاة، فإن صلاحهم صلاح للأمة وفسادهم فساد وإفساد لها والله أعلم.

**شەرھىسى:** [72] ئىماملار ۋە ئەمىرلەر كىشىلەرگە زۇلۇم قىلغان تەقدىردىمۇ ۋە ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىدە بىر قىسىم خاتالىقلار سادىر بولغان بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ ئىتائىتىدىن چىقىشتا قانلارنىڭ تۆكۈلۈشى، باش-باشتاقلىقنىڭ يامراپ كېتىشىگە ئوخشاش يامان تەسىرلەر بولغانلىقى ئۈچۈن، ئەھلى سۈننەت ئۇلارنىڭ ئىتائىتىدىن چىقىشنى هارام دەپ قارايدۇ؛ مادامىكى، ئەمىرلەر مۇسۇلمان بولسا، الله نىڭ دىنىنى ئۆزگەرتمىگەن ۋە ئۇلاردىن كۇفرىلىق ئاشكارا بولمىغانلا بولسا، ئەھلى سۈننەت ئۇلارنىڭ ئىتائىتىدىن چىقىشنى هارام دەپ قارايدۇ، ئۇلارغا بەددۇئا قىلمايدۇ، ئاسىيلىق قىلمايدۇ؛ مادامىكى، ئۇلار ياخشىلىققا بۇيرۇسىلا، ئۇلارغا بويسۇنۇشنى ۋاجىب دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ ئەمما ئۇلار گۇناھقا بۇيرۇسا، ئۇلارنىڭ سۆزىنى ئاڭلاشقا ۋە ئۇلارغا بويسۇنۇشقا بولمايدۇ چۈنكى رەسۇلۇللاھ ﷺ مۇنداق دېگەن: «ھەرقانداق بىر مۇسۇلمان كىشى گۇناھقا بۇيرۇلمىسىلا، مەيلى ئۇ ياخشى كۆرگەن ئىشتا بولسۇن ياكى يامان كۆرگەن ئىشتا بولسۇن، (ئەمىرنىڭ سۆزىنى) ئاڭلاپ، ئىتائەت قىلىشى ۋاجىبتۇر»①. رەسۇلۇللاھ ﷺ يەنە مۇنداق دېگەن: «ئىتائەت قىلىش پەقەت

① بۇخارى رىۋايىتى.

ياخشىلىقتا بولىدۇ»[1]. ئۇنىڭدىن باشقا، ئۇلار ئەمىرلەرنىڭ دىنىدا ياخشىلىنىشى ۋە سالامەت بولۇشىغا دۇئا قىلىدۇ چۈنكى ئۇلار (ئەمىرلەر)نىڭ ياخشىلىنىشى ئۈممەت ئۈچۈن ياخشىلىقتۇر، ئۇلارنىڭ بۇزۇلۇشى ئۈممەتنى بۇزۇشنى ۋە ئۈممەتنىڭ بۇزۇلۇشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. الله ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.

[73] ويتجنبون الخروج عن جماعة المسلمين، بل يرون الهدى في اتباع سنة النبي ﷺ وجماعة المسلمين، والضلال والغواية في الشذوذ عن الجماعة والخلاف والاختلاف على أمور الدين والإقامة و غير ذلك، والفرقة بما يترتب عليها من شق صفوف المسلمين، كل هذا مادامت جماعة المسلمين قائمة على أمر الله، على الحق والهدى، والأمر بالمعروف والنهي عن المنكر، وأما إذا فسد الناس، وبدلت الشرائع، وصارت السنة بدعة والبدعة سنة، والمنكر معروفًا والمعروف منكرًا، حينئذ حل الاعتزال والانفراد عن الناس، واعتزال فرق الهوى والضلالة كما في الحديث: «فاعتزل تلك الفرق كلها، ولو أن تعض بأصل شجرة حتى يدركك الموت».

[73] ئەھلى سۈننەت، مۇسۇلمانلار جامائىتىگە قارشى چىقىشتىن ساقلىنىدۇ. ئۇلار: «ھىدايەت (توغرا يول) پەيغەمبەر ﷺ نىڭ سۈننىتىگە ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ جامائىتىگە ئەگىشىش بىلەن بولىدۇ، ئازغۇنلۇق ۋە خاتالىق مۇسۇلمانلار جامائىتىدىن ئايرىلىش، دىنىي ئىشلاردا ئىختىلاپلىشىش، ئىختىلاپلىشىشتا چىڭ تۇرۇش ۋە مۇسۇلمانلار سەپلىرىنىڭ پارچىلىنىشىغا سەۋەب بولىدىغان

[1] بۇخارى رىۋايىتى.

بۆلۈنۈش بىلەن بولىدۇ» دەپ قارايدۇ. يۇقىرىدا ئېيتىلغان مۇسۇلمانلار جامائىتىگە قارشى چىقماسلىقنىڭ شەرتى بولسا، بۇ جامائەت الله نىڭ بۇيرۇقى ئۈستىدە، ھەق ۋە ھىدايەت ئۈستىدە تۇرغان بولۇشى ھەمدە ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسقان بولۇشى لازىمدۇر. ئەمما كىشىلەر بۇزۇلۇپ، شەرىئەتلەر ئۆزگەرتىلىپ، سۈننەت بىدئەتكە، بىدئەت سۈننەتكە، يامان ئىش ياخشى ئىشقا، ياخشى ئىش يامان ئىشقا ئۆزگىرىپ كەتكەن چاغدا، كىشىلەردىن ئايرىلىپ يالغۇز ياشاش ھەمدە ھاۋايى-ھەۋەس ۋە ئازغۇن پىرقىلەردىن ئايرىلىش تېگىشلىك بولىدۇ چۈنكى ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن: «دەرەخنىڭ يىلتىزىنى يېيىشكە توغرا كەلسىمۇ، ھەتتا ئۆلۈم سېنى تاپقۇچە شۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال!»[1].

[74] ونحب أهل العدل والأمانة، ونبغض أهل الجور والخيانة.

بىز ئادىل ۋە ئىشەنچلىك كىشىلەرنى ياخشى كۆرىمىز، زالىم ۋە خىيانەتچىلەرنى ئۆچ كۆرىمىز.

**الشرح:** ونحب كل عادل، حاكمًا أو محكومًا، ونحب كل أمين مع الله و مع الناس، ونبغض كل جائر ظالم، حاكمًا أو محكومًا، وكل خائن لله ولرسوله ولأماناته، قال تعالى: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَخُونُوا اللَّهَ وَالرَّسُولَ وَتَخُونُوا أَمَانَاتِكُمْ وَأَنْتُمْ تَعْلَمُونَ﴾ ونرى ذلك هو الحق، فإن المؤمن يحب المؤمنين المتقين، ويبغض العصاة الفاسقين، وفي الحديث «ثلاث من كن فيه وجد حلاوة الإيمان: أن يكون الله ورسوله أحب إليه

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.

مما سواهما، وأن يحب المرء لا يحبه إلا لله، وأن يكره أن يعود في الكفر كما يكره أن يقذف في النار»، وقوله ﷺ: «أوثق عرى الإيمان: الحب في الله، والبغض في الله». فنحن نحب المرء على قدر ما فيه من الطاعة والصلاح، ونبغضه على قدر ما فيه من المعصية والفجور.

**شەرھىسى:** ھاكىم (ھۆكۈم قىلغۇچى) ياكى مەھكۇم (ھۆكۈم قىلىنغۇچى) بولسۇن، ئادىللارنىڭ ھەممىسىنى ھەمدە الله نىڭ ۋە كىشىلەرنىڭ نەزىرىدە ئىشەنچىلىك بولغان كىشىلەرنىڭ ھەممىسىنى ياخشى كۆرىمىز. ئەكسىچە، ھاكىم ياكى مەھكۇم بولسۇن زالىملارنىڭ ھەممىسىنى ھەمدە الله قا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە، ئۆزىگە قويۇلغان ئامانەتكە خىيانەت قىلغۇچىلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆچ كۆرىمىز. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۇئمىنلەر! الله قا، پەيغەمبەرگە خىيانەت قىلماڭلار، سىلەرگە قويۇلغان ئامانەتلەرگە بىلىپ تۇرۇپ خىيانەت قىلماڭلار»[1]. بىز مۇشۇنى ھەق دەپ ئېتىقاد قىلىمىز چۈنكى مۇئمىن دېگەن تەقۋا مۇئمىنلەرنى ياخشى كۆرىدۇ، پاسىق ئاسىيلارنى ئۆچ كۆرىدۇ. ھەدىستە رەسۇلۇللاھ ﷺ مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىر ئادەمدە تۆۋەندىكىدەك ئۈچ خىسلەت بولسا، ئۇ ئىماننىڭ ھالاۋىتىنى تېتىغان بولىدۇ: الله ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسىنى ھەممىدىن بەك ياخشى كۆرگەن بولسا، باشقىلارنى پەقەت الله رازىلىقى ئۈچۈنلا دوست تۇتسا ۋە كۇفرىلىقتا قايتىشنى خۇددى ئوتقا تاشلىنىشنى يامان كۆرگەندەك يامان كۆرسە»[2].

رەسۇلۇللاھ ﷺ يەنە مۇنداق دېگەن: «الله نى دەپ ياخشى كۆرۈش ۋە الله نى دەپ ئۆچ كۆرۈش بولسا ئىمان تۇتقۇلىرىنىڭ ئەڭ

---

[1] سۈرە ئەنفال 27ـ ئايەت.

[2] بۇخارى رىۋايىتى.

مۇستەھكەمراقىدۇر »[1] . شۇنىڭ ئۇچۇن، بىز ھەرقانداق ئادەمنى ئۇنىڭدىكى ئىتائەت ۋە ياخشىلىقنىڭ مىقدارى بويىچە ياخشى كۆرىمىز ھەمدە ئۇنىڭدىكى گۇناھ ۋە يامانلىقنىڭ مىقدارى بويىچە ئۆچ كۆرىمىز.

**الخلاصة**: طاعة الأئمة واجبة في طاعة الله، ولا يجوز شق عصا جماعة المسلمين بغير حق، ونحن نتبع السنة والجماعة، ونحب أهل العدل والأمانة، ونبغض أهل الجور والخيانة.

**خۇلاسە:** ئىماملارغا الله قا بويسۇنۇش دائىرىسى ئىچىدە بويسۇنۇش ۋاجىبتۇر. مۇسۇلمانلار جامائىتىنىڭ بىرلىكىنى ناھەق پارچىلىۋېتىش دۇرۇس ئەمەس. بىز سۈننەتكە ۋە جامائەتكە ئەگىشىمىز، ئادىللار ۋە ئىشەنچلىكلەرنى ياخشى كۆرىمىز، زالىملار ۋە خىيانەتكارلارنى ئۆچ كۆرىمىز.

المناقشة:

[1] ما حكم طاعة الإمام الجائر؟

[2] هل يجوز الخروج على أئمة الجور؟

[3] ما الواجب في مسألة الحب والبغض في الله؟

مۇزاكىرە:

[1] زومىگەر ئىمامغا بويسۇنۇشنىڭ ھۆكۈمى نېمە؟

[2] زالىم ئىماملارنىڭ ئىتائىتىدىن چىقىشقا بولامدۇ؟

[3] الله ئۈچۈن دوستلىشىش ۋە الله ئۈچۈن دۈشمەنلىشىش مەسىلىسىدە ۋاجىب بولغان نەرسە نېمە؟

---

[1] ئەھمەد ۋە تەبرانى رىۋايىتى، ئەلبانى «سەھىھ» دېگەن.

# يىگىرمە تۆتىنچى بۆلەك

[75] ونقول: الله أعلم، فيما اشتبه علينا علمه.

بىز ئېنىق بىلمىگەن نەرسىلەردە: «الله ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر» دەيمىز.

[76] ونرى المسح على الخفين في السفر والحضر، كما جاء في الأثر.

ھەدىسلەردە كەلگىنىدەك، سەپەردە ۋە مۇقىم تۇرغاندا ئىككى ئۆتۈككە مەسىھ قىلىشقا بولىدۇ دەپ ئېتىقاد قىلىمىز.

[77] والحج والجهاد ماضيان مع أولى الأمر من المسلمين، برهم وفاجرهم، إلى قيام الساعة، لا يبطلهما شيء ولا ينقضهما.

مۇسۇلمانلاردىن بولغان تەقۋادار ۋە فاجىر (گۇناھكار) ئەمىرلەر بىلەن بىرلىكتە ھەج ۋە جىھاد قىلىش قىيامەتكىچە داۋاملىشىدۇ. ھېچبىر نەرسە ئۇ ئىككىسىنى ئەمەلدىن قالدۇرالمايدۇ ۋە بۇزالمايدۇ.

**اللغة**: ماضيان: باقيان.

ولا ينقضهما: أي ولا يمحوهما و ينفيهما و يرفع حكم بقائهما.

**الشرح**: [75] أهل السنة دائمًا يكلون علم ما أشتبه عليهم إلى الله تعالى و يقولون: الله أعلم، وذلك هو العدل، وهو المقصود من تحريم القول على الله تعالى بغير علم، وهو من أعظم الذنوب وشرها، وهكذا إذا سئل الإنسان عما لا يعلم فليقل: الله أعلم.

**شەرھىسى:** [75] ئەھلى سۈننەت ئۆزلىرىگە شۈبھىلىك بولۇپ قالغان نەرسىنىڭ ئىلمىنى دائىم الله تائالاغا تاپشۇرۇپ: «الله ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر» دەيدۇ، مۇشۇنداق دېيىش ئەڭ توغرىدۇر. الله تائالاغا ئىلمىسىز سۆزلەش ھارامدۇر ھەمدە ئۇ، گۇناھلارنىڭ ئەڭ چوڭى ۋە يامىنىدۇر. دېمەك، ھەرقانداق ئىنسان بىلمەيدىغان نەرسىدىن سورالغاندا: «الله ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر» دېيىشى لازىم.

[76] ويرون المسح على الخفين بالشروط الواردة في كتب الفقه، ثلاثة أيام بلياليهن للمسافر، ويومًا وليلة للمقيم، وكذلك المسح على الجوربين والنعلين، وقد خالفت الرافضة في ذلك، غير أن المسح على الخفين متواتر عن رسول الله ﷺ.

[76] ئەھلى سۈننەت، فىقھى كىتابلاردا كەلگەن شەرتلەر بىلەن مۇساپىرنىڭ ئۈچ كېچە-كۈندۈز، مۇقىم كىشىنىڭ بىر كېچە-كۈندۈزگىچە ئىككى ئۆتۈككە مەسھە قىلىشىنى دۇرۇس دەپ قارايدۇ. شۇنىڭدەك، پايپاقفا ۋە ئاياغقا مەسھە قىلىشقا بولىدۇ. بۇ مەسىلىگە رافىزىيلار قارشى چىقتى بىراق ئىككى ئۆتۈككە مەسھە قىلىش رەسۇلۇللاھ ﷺ دىن مۇتىۋاتىر بولغان ھەدىسلەر بىلەن ئىسپاتلانغاندۇر.

[77] ويرون الحج والجهاد باقيين مستمرين مع أمراء المسلمين، البر والفاجر، لا يبطلهما شيء ولا ينقضهما، ولا يرفع حكم وجوبهما وذلك إلى قيام الساعة، كل ذلك مع الأئمة العدول والجورة، فالجائر قوته للمسلمين وجوره على نفسه، ما داموا باقين في حظيرة الإسلام، أما إن خرجوا من الإسلام فذلك شيء آخر.

[77] ئەھلى سۈننەت: «ھەج ۋە جىھاد تەقۋادار ۋە پاسىق بولغان مۇسۇلمانلارنىڭ ئەمىرلىرى بىلەن ئۇزۇلمەي داۋاملىشىدۇ، ھېچنەرسە ئۇ ئىككىسىنى ئەمەلدىن قالدۇرالمايدۇ ۋە بۇزالمايدۇ، ئۇ ئىككىسىنىڭ ۋاجىبلىقىنىڭ ھۆكۈمى كۆتۈرۈلۈپ كەتمەيدۇ» دەپ قارايدۇ. ئىككىلىسى ئادىل ۋە زالىم ئىماملار بىلەن قىيامەتكىچە داۋاملىشىدۇ. مادامىكى زالىم، ئىسلامنىڭ دائىرىسىدىلا بولىدىكەن، ئۇنىڭ قۇۋۋىتى مۇسۇلمانلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈن، زۇلۇمى ئۆزىنىڭ زىيىنى ئۈچۈن بولىدۇ ئەمما ئۇلار (ئادىل ۋە زالىم ئىماملار) ئىسلامدىن چىقسا، ئۇنداقتا بۇنىڭ ھۆكۈمى باشقىچە بولىدۇ.

**الخلاصة:** على المسلم أن يقول لما لا يعلم: الله أعلم، ولا يتكلف ما لا علم له به، ويجوز المسح على الخفين في الحضر والسفر، والحج والجهاد ماضيان إلى يوم القيامة مع الأئمة العدول والجورة.

**خۇلاسە:** مۇسۇلمان ئۆزىنىڭ بىلمىگەن نەرسىسىدە: «الله ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر» دېيىشى ۋە بىلمىگەن نەرسە ھەققىدە ئۆزىگە زورلاپ كۈلپەت قىلىۋالماسلىقى ۋاجىبتۇر. سەپەر قىلغان ۋە مۇقىم ھالىتىدە ئىككى ئۆتۈككە مەسىھ قىلىش دۇرۇس بولىدۇ. ھەج ۋە جىھاد ئادىل ۋە زالىم ئىماملار بىلەن قىيامەتكىچە داۋاملىشىدۇ.

المناقشة:

[1] إذا سئلت عما لا تعلم فماذا تقول؟

[2] ما حكم المسح على الخفين؟ وما مدته؟

[3] ما حكم الجهاد والحج مع الإمام الجائر؟

مۇزاكىرە:

[1] بىلمەيدىغان نەرسىدىن سورالغاندا نېمە دەيسىز؟

[2] ئىككى ئۆتۈككە مەسىھ قىلىشنىڭ ھۆكۈمى نېمە، ئۇنىڭ مۇددىتىچۇ؟

[3] زالىم ئىمام بىلەن جىھاد ۋە ھەج قىلىشنىڭ ھۆكۈمى نېمە؟

# يىگىرمە بەشىنچى بۆلەك

[78] ونؤمن بالكرام الكاتبين، فإن الله قد جعلهم علينا حافظين.

كىرامەن كاتىبىين (بەندىلەرنىڭ ياخشى-يامان ئەمەللىرىنى يازىدىغان پەرىشتىلەر)گە ئىمان ئېيتىمىز، شۈبھىسىزكى، الله ئۇلارنى بىزگە مۇھاپىزەتچى قىلدى.

[79] ونؤمن بملك الموت، الموكل بقبض أرواح العالمين.

ئالەمدىكى بارچە جانلىقلارنىڭ جانلىرىنى ئېلىشقا تەيىنلەنگەن مەلەكۇل مەۋت (جان ئالغۇچى پەرىشتە) كە ئىمان ئېيتىمىز.

[80] وبعذاب القبر لمن كان له أهلًا، وسؤال منكر ونكير في قبره عن ربه ودينه ونبيه، وعلى ما جاءت به الأخبار عن رسول الله ﷺ، وعن الصحابة رضوان الله عليهم.

قەبرە ئازابىغا تېگىشلىك بولغان كىشىگە قەبرىدە ئازاب بولىدىغانلىقىغا، مۇنكىر-نەكىر پەرىشتىلەرنىڭ قەبرىدە ئىنساندىن ئۇنىڭ رەببى، دىنى ۋە پەيغەمبىرى توغرىسىدا سوئال-سوراق قىلىدىغانلىقىغا رەسۇلۇللاھ ﷺ ۋە ساھابە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملاردىن كەلگەن مەلۇماتلارغا ئاساسەن ئىمان ئېيتىمىز.

**اللغة**: الموكل: الموظف.

**الشرح**: [78] يؤمن أهل السنة بالملائكة الكرام الكاتبين، الذين جعلهم الله تعالى حفظة علينا، يحصون علينا جميع أقوالنا وأفعالنا، ولا

يفارقوننا إلا عند الخلاء والجماع، وهم المذكورون في قوله تعالى: ﴿وَإِنَّ عَلَيْكُمْ لَحَافِظِينَ ۝ كِرَامًا كَاتِبِينَ ۝ يَعْلَمُونَ مَا تَفْعَلُونَ ۝﴾ ومنهم رقيب وعتيد الذين ذكرهم الله تعالى بقوله: ﴿مَا يَلْفِظُ مِنْ قَوْلٍ إِلَّا لَدَيْهِ رَقِيبٌ عَتِيدٌ﴾.

**شەرھىسى:** ئەھلى سۈننەت، الله تائالا بىزگە مۇھاپىزەتچى قىلغان، بىزنىڭ بارلىق سۆزلىرىمىز ۋە ئىش-ھەرىكەتلىرىمىزنى خاتىرىلەپ تۇرىدىغان، خالا ۋە جىمادىن باشقا يەردە بىزدىن ئايرىلمايدىغان كىرامەن كاتىبىين پەرىشتىلەرگە ئىمان ئېيتىدۇ. ئۇلار ھەققىدە الله تائالانىڭ سۆزىدە مۇنداق بايان قىلىنغان: «ھالبۇكى سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردا سىلەرنى كۈزىتىپ تۇرغۇچى پەرىشتىلەر بار [10]. ئۇلار (الله نىڭ دەرگاھىدا) ھۆرمەتلىك پەرىشتىلەر بولۇپ، (سىلەرنىڭ سۆزلىرىڭلارنى ۋە ئەمەللىرىڭلار)نى يېزىپ تۇرىدۇ [11]. ئۇلار قىلمىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ [12]»①. ئۇلارنىڭ ئىچىدە الله تائالا ئايەتتە بايان قىلغان كۆزىتىپ تۇرغۇچىلار ۋە ھازىر بولغۇچىلار بار. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئۇ قانداق بىر سۆزنى قىلمىسۇن، ئۇنىڭ ئالدىدا ھامان پەرىشتە ھازىر بولۇپ كۆزىتىپ تۇرىدۇ»②.

[79] ويؤمنون بملك الموت الذي كلفه الله تعالى بقبض أرواح العلمين من الثقلين، كما قال تعالى: ﴿قُلْ يَتَوَفَّاكُمْ مَلَكُ الْمَوْتِ الَّذِي وُكِّلَ بِكُمْ ثُمَّ إِلَى رَبِّكُمْ تُرْجَعُونَ﴾ ونسبة التوفي إلى ملك الموت باعتبار أنه هو الذي يباشر قبض الروح بإذن الله تعالى ولما كان ذلك بإذن الله

① سۈرە ئىنفىتار 10- ئايەتتىن 12- ئايەتكىچە.
② سۈرە قاف 18- ئايەت.

تعالى وإرادته نسب التوفي إلى الله تعالى أيضًا إذ هو الفاعل في الحقيقة كما قال تعالى: ﴿اللَّهُ يَتَوَفَّى الْأَنْفُسَ حِينَ مَوْتِهَا﴾ ولا تعارض أبدًا، فملك الموت يقبض الأرواح التي يأمره الله بها، وهو من أعظم الملائكة خلقًا، ولم يرد له اسم محدد في الكتاب والسنة، وما ورد في ذلك فلا يصح عن رسول الله ﷺ، وإنما هو من كلام أهل الكتاب.

[79] ئەھلى سۈننەت، الله تائالا ئىنسانلار ۋە جىنلار ئالەملىرىنىڭ جانلىرىنى ئېلىشقا مۇئەككەل قىلىنغان (تەيىنلەنگەن) مەلەكۇل مەۋت (جان ئالغۇچى پەرىشتە) گە ئىمان ئېيتىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئېيتقىنكى: <سىلەرنىڭ (جېنىڭلارنى ئېلىشقا) مۇئەككەل قىلىنغان پەرىشتە سىلەرنىڭ جېنىڭلارنى ئالىدۇ، ئاندىن پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر>»① . جان ئېلىشنىڭ مەلەكۇل مەۋتقا نىسبەت بېرىلىشى بولسا، ئۇ الله تائالانىڭ ئىزنى بىلەن جانلارنى بىۋاسىتە ئالىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر. جان ئېلىش الله تائالانىڭ ئىزنى ۋە ئىرادىسى بىلەن بولغاچقا، ئۆلتۈرۈش الله تائالاغىمۇ نىسبەت بېرىلىدۇ چۈنكى جان ئالغۇچى ئەمەلىيەتتە الله تائالادۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئىنسانلار ئۆلىدىغان چاغلىرىدا، الله ئۇلارنىڭ جانلىرىنى ئالىدۇ»②. (بۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا) قەتئىي زىتلىق يوق. شۇڭا ئۇ الله بۇيرۇغان جانلارنى ئالىدۇ. ئۇ يارىتىلىش جەھەتتە ئىنتايىن كاتتا پەرىشتىلەردىندۇر. كىتاب ۋە سۈننەتتە ئۇنىڭغا (ئەزرائىل دېگەندەك) مۇئەييەن ئىسىم بەلگىلىنىپ كەلمىگەن، ئۇنىڭ ئىسمى ھەققىدە رەسۇلۇللاھ ﷺ دىن بايان

① سۈرە سەجدە 11- ئايەت.

② سۈرە زۇمەر 42- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

قىلىنمىغان، ئۇ ئىسىم پەقەت ئەھلى كىتابنىڭ سۆزلىرىدىندۇر، خالاس.

[80] ويؤمن بأن في القبر عذابًا حقيقيًّا يقع على الكفار والمنافقين، وعلى من شاء الله من فسقة المسلمين وليس المراد من القبر هذه الحفرة في الأرض بل المراد عالم البرزخ، فالمسيء يعذب في البرزخ سواء كان في الحفرة في باطن الأرض أو في البحر في باطن الحيتان أو في حواصل الطيور أو في بطون السباع وغيرها، ويؤمنون بأن ذلك جزاء عادل لهم وأنهم يستحقون ذلك، ويؤمنون بأن المنكر والنكير وهما ملكان غليظان يباشران سؤال كل إنسان في قبره، عن ربه ودينه ونبيه، وكل هذه الأخبار ثبتت عن رسول الله ﷺ بطريق التواتر، فوجب اعتقاد ما دلت عليه.

[80] ئەھلى سۈننەت، قەبرىدە كاپىرلار، مۇناپىقلار ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ گۇناھكارلىرىدىن الله خالىغان كىشىلەرگە بولىدىغان ھەقىقىي ئازابنىڭ بارلىقىغا ئىمان ئېيتىدۇ. قەبرە دېگەنلىك، زېمىندىكى بۇ ئازگاللار ئەمەس بەلكى «بەرزەخ ئالىمى» مەقسەت قىلىنىدۇ. شۇڭا گۇناھكار بەندە مەيلى يەرنىڭ تېگىدىكى ئازگالدا، دېڭىزدىكى دېڭىز ھايۋانلىرىنىڭ قورسىقىدا، ئۇچارلىقلارنىڭ پوكىنىدا ياكى يىرتقۇچ ھايۋانلارنىڭ قورسىقىدا ۋە ياكى ئۇنىڭدىن باشقا قانداقلا يەردە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر قەبرىدە ئازابلىنىدۇ. ئەھلى سۈننەت، قەبرە ئازابىنىڭ ئۇلار ئۈچۈن ئادىل جازا، ئۇلار بولسا ئۇ ئازابقا لايىق ئىكەنلىكىگە ئىمان ئېيتىدۇ. ئەھلى سۈننەت مۇنكىر-نەكىر پەرىشتىلەرگە ئىمان ئېيتىدۇ. ئۇ ئىككىسى،

بارچە ئىنسانىنىڭ قەبرىسىدە ئۇلاردىن رەببى، دىنى ۋە پەيغەمبىرى ھەققىدە سورايدىغان رەھىمسىز پەرىشتىلەردۇر. بۇ خەۋەرلەرنىڭ ھەممىسى رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ مۇتىۋاتىر ھەدىسلىرى بىلەن سابىت بولغان. شۇنىڭ ئۈچۈن، سابىت بولغان نەرسىلەرگە ئىشىنىش لازىم.

[81] والقبر إما روضة من رياض الجنة، أو حفرة من حفر النيران.

قەبرە ـــ جەننەتنىڭ باغچىلىرىدىن بىر باغچا ياكى دوزاخ ئازگاللىرىدىن بىر ئازگالدۇر.

**الشرح:** والقبر إما روضة من رياض الجنة، وذلك على المؤمن الصالح الذي يثبته الله ويجيب على أسئلة الملائكة، وإما حفرة من حفر النيران على الكافر والمنافق، ومن أراد الله من ظلمة المسلمين وفساقهم، ولم يصح ذلك اللفظ (القبر إما روضة من رياض الجنة، وإما حفرة من حفر النيران) لم يصح عن رسول الله ﷺ، ولكنه مضمون الأحاديث المتواترة الثابتة عن رسول الله ﷺ في شأن القبر.

**شەرھىسى:** قەبرە ـــ الله مۇستەھكەم قىلغان ۋە پەرىشتىلەرنىڭ سوئالىغا جاۋاب بېرەلىگەن ھەرقانداق سالىھ مۇئمىن ئۈچۈن جەننەت باغچىلىرىدىن بىر باغچىدۇر ياكى ھەرقانداق كاپىر، مۇناپىق ھەمدە مۇسۇلمانلارنىڭ زالىملىرى ۋە پاسىقلىرىدىن الله خالىغان كىشىلەر ئۈچۈن دوزاخ ئازگاللىرىدىن بىر ئازگالدۇر. بۇ سۆز (يەنى قەبرە جەننەت باغچىلىرىدىن بىر باغچىدۇر ياكى دوزاخ ئازگاللىرىدىن بىر ئازگالدۇر دېگەن سۆز) رەسۇلۇللاھ ﷺ دىن ئەينەن كەلمىگەن لېكىن قەبرىنىڭ ئەھۋالى ھەققىدە رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ مۇتىۋاتىر ھەدىسلىرىدە بۇ ھەقتە مەزمۇنلار كەلگەن.

**الخلاصة**: نحن نؤمن بالملائكة الكرام الكاتبين الحفظة، ونؤمن بملك الموت، ونؤمن بعذاب القبر ونعيمه وبسؤاله، وبمنكر ونكير، وبما يكون في القبر.

**خۇلاسە:** بىز، مۇھاپىزەتچى كىرامەن كاتىبىين پەرىشتىلەرگە، مەلەكۇل مەۋتقا، قەبرىدىكى ئازاب، ھوزۇر-ھالاۋەت ۋە سوئال-سوراققا، مۇنكىر-نەكىر پەرىشتىلەرگە، قەبرىدە بولىدىغان ئىشلارغا ئىمان ئېيتىمىز.

المناقشة:

[1] من هم الحافظون؟

[2] ماذا تعرف عن ملك الموت؟

[3] هل في القبر عذاب و نعيم؟

[4] من هما منكر ونكير؟

مۇزاكىرە:

[1] مۇھاپىزەتچىلەر كىملەر؟

[2] جان ئالغۇچى پەرىشتە ھەققىدە نېمىلەرنى بىلىسىز؟

[3] قەبرىدە ئازاب ۋە ھوزۇر-ھالاۋەت بارمۇ؟

[4] مۇنكىر ۋە نەكىر كىم؟

# يىگىرمە ئالتىنچى بۆلەك

[82] ونؤمن بالبعث وجزاء الأعمال يوم القيامة، والعرض والحساب، وقراءة الكتاب والثواب والعقاب والصراط والميزان.

ئۆلگەندىن كېيىن قايتا تىرىلىشكە، قىيامەت كۈنى ئەمەللەرگە بېرىلىدىغان جازا ياكى مۇكاپاتقا، بەندىلەرنىڭ الله قا ھېساب بېرىش ئۈچۈن توغرىلىنىشىغا، الله تائالانىڭ بەندىلەردىن ھېساب ئېلىشىغا، بەندىلەر ئۆزىنىڭ نام-ئەمەللىرىنى (ئەمەل دەپتىرىنى) ئوقۇشىغا، مۇكاپاتقا، ئازابقا، سىرات كۆۋرۈكىگە، مىيزان (قىيامەت كۈنى كىشىلەرنىڭ ياخشى-يامان ئەمەللىرى تارتىلىدىغان تارازا) غا ئىمان ئېيتىمىز.

[83] والجنة والنار مخلوقتان لا تفنيان أبدًا ولا تبيدان، وأن الله تعالى خلق الجنة والنار قبل الخلق، وخلق لهما أهلًا، فمن شاء منهم إلى الجنة فضلًا منه، ومن شاء منهم إلى النار عدلًا منه، وكل يعمل لما قد فرغ له، وصائر إلى ما خلق له.

جەننەت ۋە دوزاخ مەڭگۈ يوقالمايدىغان ۋە ئاخىرلاشمايدىغان مەخلۇقتۇر. شۈبھىسىزكى، الله تائالا جەننەت ۋە دوزاخنى مەخلۇقاتلاردىن بۇرۇن ياراتقان ھەمدە ئۇ ئىككىسىگە لايىق كىشىلەرنى ياراتقان. الله بەندىلەردىن خالىغان كىشىنى ئۆزىنىڭ پەزلى بىلەن جەننەتكە، خالىغان كىشىنى ئۆزىنىڭ ئادىللىقى بىلەن دوزاخقا كىرگۈزىدۇ. ھەر كىشى ئۆزىگە پۈتۈلگىنىنى قىلىپ، ئۆزىگە ئالدىنئالا تەقدىر قىلىپ بەلگىلەنگەن (جەننەت ياكى دوزاخقا)

كىرىدۇ.

**اللغة:** البعث: الإحياء يوم القيامة.

لا تفنيان أبدًا ولا تبيدان: لا تنقضيان ولا ينتهي وجودهما.

**الشرح:** [82] ويؤمن أهل السنة أيضًا بأن الله تعالى يبعث الموتى يوم القيامة، فيجازيهم بأعمالهم كما قال تعالى: ﴿قُلْ بَلَى وَرَبِّي لَتُبْعَثُنَّ ثُمَّ لَتُنَبَّؤُنَّ بِمَا عَمِلْتُمْ وَذَلِكَ عَلَى اللَّهِ يَسِيرٌ﴾ ويؤمنون بالعرض على الله كما قال تعالى: ﴿يَوْمَئِذٍ تُعْرَضُونَ لَا تَخْفَى مِنْكُمْ خَافِيَةٌ﴾ وبالحساب حيث يحاسب الله كل إنسان بما عمل، وبقراءة الكتاب كما قال تعالى: ﴿اقْرَأْ كِتَابَكَ كَفَى بِنَفْسِكَ الْيَوْمَ عَلَيْكَ حَسِيبًا﴾ وبالثواب والعقاب لأهل الحسنات والسيئات، الحسنة بعشر أمثالها أو يزيد، والسيئة بمثلها أو يعفو، ويؤمنون بالصراط وهو جسر على شفير جهنم أدق من الشعرة وأحد من السيف، يعبره الصالحون إلى الجنة، ويتخطف من فوقه أهل العذاب، ويؤمنون بالميزان الذي توزن به أعمال العباد، وهو ميزان حقيقي توضع الحسنات في إحدى كفتيه، والسيئات في الكفة الثانية.

**شەرھىسى:** [82] ئەھلى سۈننەت الله تائالانىڭ قىيامەت كۈنى ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈپ، ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىگە جازا ياكى مۇكاپات بېرىدىغانلىقىغا ئىمان ئېيتىدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «كاپىرلار ھەرگىز تىرىلدۈرۈلمەيمىز دەپ گۇمان قىلىشتى، ئېيتقىنكى: <ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، پەرۋەردىگارىم بىلەن قەسەمكى، سىلەر چوقۇم تىرىلدۈرۈلىسىلەر، ئاندىن سىلەرگە قىلمىشىڭلاردىن خەۋەر

بىرىلىدۇ، بۇ الله قا ئاساندۇر>»[1] . ئۇلار بەندىلەرنىڭ الله تائالاغا ھېساب بېرىش ئۈچۈن توغرىلىنىدىغانلىقىغا ئىمان ئېيتىدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «بۇ كۈندە سىلەر (الله قا) (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) توغرىلىنىسىلەر، سىلەر ھېچقانداق بىر سىرنى يوشۇرۇپ قالالمايسىلەر »[2] . قىيامەت كۈنى الله تائالا ھەربىر ئىنساننىڭ قىلغان ئەمەلىدىن ھېساب ئالىدىغانلىقىغا، بەندىلەر ئۆزىنىڭ نام-ئەمەللىرىنى (بەندىلەرنىڭ دۇنيادا قىلغان ئەمەللىرى يېزىلغان دەپتەرنى) ئوقۇيدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرىدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «(ئۇنىڭغا): <نام-ئەمەللىرىڭنى ئوقۇغىن! بۈگۈن ئۆزۈڭگە (يەنى بۇ قىلمىشلىرىڭغا) ئۆزۈڭ گۇۋاھ بولۇشۇڭ كۇپايە> دېيىلىدۇ»[3]. ئۇلار ياخشىلارغا مۇكاپات، يامانلارغا جازا بېرىلىدىغانلىقىغا، يەنى بىر ياخشى ئىشقا ئون ھەسسە ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق مۇكاپات بېرىلىدىغانلىقى، بىر گۇناھقا شۇ گۇناھنىڭ باراۋىرىدە جازا بېرىلىدىغانلىقى ياكى ئەپۇ قىلىنىدىغانلىقىغا ۋە سىراتقا ئىمان ئېيتىدۇ. سىرات بولسا قىلدىن ئىنچىكە، قىلىچتىن ئىتتىك بولغان جەھەننەمنىڭ ئۈستىدىكى كۆۋرۈكتۇر. ياخشىلار ئۇ كۆۋرۈكتىن ئۆتۈپ جەننەتكە كىرىدۇ، ئازاب ئەھلى ئۇنىڭ ئۈستىدىن دوزاخقا چۈشۈپ كېتىدۇ. ئۇلار بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرى ئۆلچىنىدىغان مىيزانغا ئىمان ئېيتىدۇ. ئۇ مىيزان بولسا بىر تەخسىسىگە ياخشىلىقلار، يەنە بىر تەخسىسىگە يامانلىقلار قويۇلىدىغان ھەقىقىي تارازىدۇر.

[83] ويؤمنون بوجود الجنة والنار وأنهما مخلوقتان وموجودتان

---

[1] سۈرە تەغابۇن 7- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە ھاققە 18- ئايەت.

[3] سۈرە ئىسرا 14- ئايەت.

الآن، والجنة دار المتقين، والنار دار الكافرين والمذنبين، فأما نار المذنبين فتفنى، وأما نار الكافرين فلا تفنى، وأما الجنة فإنها لا تفنى أبدًا وقد خلقهما الله قبل الخلق، وقد خلق الله لكل منهما أهلًا، أما أهل الجنة فييسرون لعمل أهل الجنة، وأما أهل النار فييسرون لعمل أهل النار، فأهل الجنة يدخلونها بفضل الله، وأهل النار يدخلونها بعدل الله، وكل واحد يعمل على حسب ما قدره الله له، وكل واحد يصير إلى ما قدره الله له.

[83] ئەھلى سۈننەت جەننەت ۋە دوزاخنىڭ مەۋجۇتلۇقىغا ئىمان ئېيتىدۇ. ئۇ ئىككىسى مەخلۇق (يارىتىلغۇچى) بولۇپ، ھازىر مەۋجۇتتۇر. جەننەت تەقۋادارلارنىڭ ماكانىدۇر، دوزاخ كاپىرلار ۋە گۇناھكارلارنىڭ ماكانىدۇر. گۇناھكارلارنىڭ ئوتى ئاخىرلىشىدۇ ئەمما كاپىرلارنىڭ ئوتى مەڭگۈ ئاخىرلاشمايدۇ. جەننەت مەڭگۈ يوقىمايدۇ. الله ئۇ ئىككىسىنى خالايىقتىن بۇرۇن ياراتقان ھەمدە ئۇ ئىككىسىنىڭ ھەربىرىگە ئۇلارنىڭ ئەھلىلىرىنى ياراتقان. جەننەت ئەھلىگە جەننەت ئەھلىنىڭ ئەمىلى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىلىدۇ، دوزاخ ئەھلىگە دوزاخ ئەھلىنىڭ ئەمىلى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىلىدۇ؛ شۇڭا جەننەت ئەھلى الله نىڭ پەزلى بىلەن جەننەتكە كىرىدۇ، دوزاخ ئەھلى الله نىڭ ئادىللىقى بىلەن دوزاخقا كىرىدۇ. ھەربىر ئادەم الله ئۇنىڭغا تەقدىر قىلغان نەرسىگە ئاساسەن ئەمەل قىلىدۇ ھەمدە الله ئۇنىڭغا تەقدىر قىلغان ئورۇنغا (جەننەت ياكى دوزاخقا) كىرىدۇ.

[84] والخير والشر مقدران على العباد.

ياخشىلىق ۋە يامانلىق بەندىلەرگە تەقدىر قىلىنغاندۇر.

[85] والاستطاعة التي يجب بها الفعل، من نحو التوفيق الذي لا يجوز أن يوصف المخلوق به فهي مع الفعل، وأما الاستطاعة من جهة الصحة والوسع، والتمكن وسلامة الأدوات فهي قبل الفعل، وبها يتعلق الخطاب، وهو كما قال تعالى: ﴿لَا يُكَلِّفُ اللَّهُ نَفْسًا إِلَّا وُسْعَهَا﴾.

ئىشلارنى قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان قادىر بولۇش بولسا، مەخلۇقنىڭ ئۇنىڭ بىلەن سۈپەتلىنىشى دۇرۇس بولمايدىغان (اللە نىڭ) مۇۋەپپەق قىلىپ بېرىشى تەرىپىدىن بولۇپ، ئۇ قادىر بولۇش شۇ ئىشنى قىلىش بىلەن بىرگە بولىدۇ. ئەمما ساغلاملىق، كەڭرىچىلىك، ئىمكانىيەتكە ئېرىشىش، ئەزالارنىڭ سالامەت بولۇشى تەرىپىدىن بولغان قادىر بولۇش شۇ ئىشنى قىلىشتىن ئىلگىرى مەۋجۇت بولىدۇ. خىتاب (شەرىئەت تەكلىپلىرى) بۇ خىل قادىر بولۇشقا مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ (ئىنساندا بۇ ئىقتىدار ھازىرلانغاندىن كېيىن شەرىئەت ئىشلىرىغا تەكلىپ قىلىنىدۇ). خىتاب ھەققىدە اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: «اللە ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ»①.

**اللغة**: مقدران: مكتوبان مرادان.

الوسع: الطاقة والتمكن.

**الشرح**: [84] والخير والشر كلاهما كائن بقضاء الله وقدره كما قال تعالى: ﴿قُلْ كُلٌّ مِنْ عِنْدِ اللَّهِ﴾ وقال تعالى: ﴿وَنَبْلُوكُمْ بِالشَّرِّ وَالْخَيْرِ فِتْنَةً﴾ فكل شيء يجري في هذا الكون من خير وشر إنما يجري بتقدير الله وإرادته، فما شاء الله كان وما لم يشأ لم يكن.

① سۈرە بەقەرە 286- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

**شەرھىسى:** [84] ياخشىلىق ۋە يامانلىق ھەر ئىككىلىسى اللە تائالانىڭ قازا ۋە قەدەرى بىلەن يۈز بېرىدۇ. اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: «(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى: <(ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ) ھەممىسى اللە تەرىپىدىندۇر (يەنى ھەممىسىنى اللە ياراتقاندۇر)>»①. اللە تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرنى بىز يامانلىققا مۇپتىلا قىلىش، ياخشىلىق بېرىش ئارقىلىق سىنايمىز »② . بۇ كائىناتتىكى ياخشىلىق ۋە يامانلىقتىن ئىبارەت يۈز بېرىۋاتقان ئىشلارنىڭ ھەممىسى پەقەت اللە نىڭ تەقدىرى ۋە ئىرادىسى بىلەنلا يۈز بېرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، اللە نىڭ خالىغىنى بولىدۇ، اللە نىڭ خالىمىغىنى بولمايدۇ.

[85] الاستطاعة نوعان: احدهما هي القدرة والإرادة بها الفعل وهذه تكون مع الفعل وهذه بمثابة التوفيق والهداية الذي لا يوصف به إلا الله تعالى. والإستطاعة الثانية بمعنى وجود آلات الفعل والطاقة والقدرة اللازمة لفعله، والوسع المطلوب للفعل، فهذه قد تكون قبل الفعل، بل هي أصلاً تكون قبل الفعل، وعلى أساسها يكون الأمر والنهي، كما قال تعالى: ﴿لَا يُكَلِّفُ اللَّهُ نَفْسًا إِلَّا وُسْعَهَا﴾ وقال: ﴿لَا يُكَلِّفُ اللَّهُ نَفْسًا إِلَّا مَا آتَاهَا﴾ فالخطاب متعلق بها والتكليف منوط بها.

[85] قادىر بولۇش ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: بىرى، ئىش ئۇنىڭ بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدىغان قۇدرەت ۋە ئىرادىدۇر. بۇ خىل قادىر بولۇش شۇ ئىشنى قىلىش بىلەن بىللە مەۋجۇت بولىدۇ. بۇ خىل قادىر بولۇش اللە تائالادىن باشقىسى سۈپەتلىنىلسە توغرا بولمايدىغان تەۋپىق

① سۈرە نىسا 78- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
② سۈرە ئەنبىيا 35- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بىرىش ۋە ھىدايەت قىلىش بىلەن تەڭ ۋۇجۇدقا چىقىدۇ؛ يەنە بىرى، تاقەت، ئىش-ھەرىكەت قىلىش ئۇچۇن لازىم بولغان قۇدرەت ۋە ئىش-ھەرىكەت قىلىش ئۇچۇن تەلەپ قىلىنغان تاقەتنىڭ مەۋجۇت بولۇشى بىلەن بولىدۇ. بۇ ئەلۋەتتە شۇ ئىشنى قىلىشتىن ئىلگىرى مەۋجۇت بولىدۇ، ھەتتا ئۇ ئەسلىدە شۇ ئىشتىن ئىلگىرى مەۋجۇت بولىدۇ. ئۇنىڭ ئاساسىغا ئەمىر-نەھىي (بۇيرۇش-چەكلەش) بولىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله ئىنساننى پەقەت تاقىتى يېتىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلىدۇ»[2] . خىتاب قىلىش ئۇ خىل قادىر بولۇشقا مۇناسىۋەتلىك ۋە تەكلىپ قىلىش شۇ خىل قادىر بولۇشقا باغلانغاندۇر.

[86] وأفعال العباد خلق الله، وكسب من العباد.

بەندىلەرنىڭ ئىش-ھەرىكەتلىرى الله نىڭ يارىتىشى ۋە بەندىلەرنىڭ قىلىشى بىلەن بولىدۇ.

[87] ولم يكلفهم الله تعالى إلّا ما يطيقون، ولا يطيقون إلا ما كلفهم، وهو تفسير «لا حول ولا قوة إلا بالله» نقول: لا حيلة لأحد، ولا حركة لأحد عن معصية إلا بمعونة الله، ولا قوة لأحد على إقامة طاعة الله والثبات عليها إلا بتوفيق الله تعالى.

الله تائالا بەندىلەرنى پەقەت ئۇلارنىڭ تاقىتى يېتىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلدى، ئۇلارنىڭ تاقىتى پەقەت الله ئۇلارنى تەكلىپ قىلغان ئىشقىلا يېتىدۇ. بۇ «بارلىق كۈچ-قۇۋۋەت الله قا خاستۇر (الله نىڭ ياردىمى بولمىسا قولىمىزدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ)» دېگەن

---

[1] سۈرە بەقەرە 286- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە تەلاق 7- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

سۆزنىڭ ئىزاھاتىدۇر. بىز ئېيتىمىزكى، ھېچكىم الله نىڭ ياردىمىسىز گۇناھتىن يانالمايدۇ، تەدبىر ۋە ھەرىكەت قىلالمايدۇ. الله تەۋپىق بەرمىسە، ھېچبىر كىشىنىڭ الله قا ئىتائەت قىلىشقا ۋە الله قا ئىتائەت قىلىشتا مۇستەھكەم تۇرۇشقا كۈچ-قۇۋۋىتى يەتمەيدۇ.

[88] وكل شيئ يجري بمشيئة الله تعالى وقضائه وعلمه وقدره، غلبت مشيئته المشيئات كلها، وغلب قضاؤه الحيل كلها. يفعل ما يشاء، وهو غير ظالم أبدًا، تقدس عن كل سوء وحَيْنْ، وتنزه عن كل عيب و شَينْ ﴿لَا يُسْأَلُ عَمَّا يَفْعَلُ وَهُمْ يُسْأَلُونَ﴾.

ھەممە ئىش الله تائالانىڭ خالىشى، قازاسى (قارار چىقىرىشى)، ئىلمى ۋە تەقدىرى بىلەن بولىدۇ. الله نىڭ خالىشى بارلىق (مەخلۇقاتلارنىڭ) خالاشلىرىدىن، الله نىڭ قازاسى بارلىق تەدبىرلەردىن غالىبتۇر. الله خالىغىنىنى قىلىدۇ ئەمما ئەسلا زۇلۇم قىلمايدۇ. الله بارلىق يامانلىق ۋە ھالاك بولۇشتىن پاكتۇر، ھەرقانداق ئەيىب-نۇقساندىن يىراقتۇر. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «الله نىڭ قىلغانلىرىدىن سوئال-سوراق قىلىنمايدۇ، ئۇلاردىن سوئال-سوراق قىلىنىدۇ»[1].

**اللغة:** تقدس: تعالى و تنزه.

حين: الحين الهلاك.

شين: عيب وهو ما شين الإنسان.

**الشرح:** [86] وأفعال العباد كلها خلق الله تعالى كما قال عز وجل: ﴿وَاللَّهُ خَلَقَكُمْ وَمَا تَعْمَلُونَ﴾ لكنها كسب من العباد، وهذا هو

[1] سۈرە ئەنبىيا 23- ئايەت.

قول أهل الحق، خلافًا للجبرية الذين نفوا أي إرادة للعبد، وخلافًا للمعتزلة الذين جعلوا العبد خالق أفعال الشر دون إرادة الله، فهما في طرفي النقيض الإفراط والتفريط، والوسط قول أهل السنة والجماعة.

**شەرھىسى:** [86] بەندىلەرنىڭ ئىش-ھەرىكەتلىرىنىڭ ھەممىسىنى الله تائالا ياراتقاندۇر. الله ئەززە ۋە جەللە بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ھالبۇكى، سىلەرنى ۋە ياسىغان نەرسەڭلارنى الله ياراتقاندۇر»[1]. لېكىن ئۇ ئىش-ھەرىكەتلەرنى بەندىلەر قىلغاندۇر. مانا بۇ، بەندىنىڭ ئىرادىسىنىڭ ھەممىسىنى يوققا چىقارغان جەبرىيىلەرگە ھەمدە بەندىنى «الله نىڭ ئىرادىسىز ئەسكى ئىشلارنى ياراتقۇچى» دەپ بىلگەن مۇئتەزىلىلەرگە قارشى بولغان ھەق ئەھلىنىڭ سۆزىدۇر. ئۇ ئىككى پىرقە ھەددىدىن ئاشۇرۇۋېتىش ۋە سەل قاراشتىن ئىبارەت بولغان قارىمۇقارشى ئىككى تەرەپتە تۇرۇۋالغان، ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەت بولسا ئوتتۇراھال يول تۇتقاندۇر.

[87] والله تعالى لم يكلف الناس إلا بما يطيقون كما قال تعالى: ﴿لَا يُكَلِّفُ اللَّهُ نَفْسًا إِلَّا وُسْعَهَا﴾ فالتكليف بالشيء دليل على استطاعته، والعباد لا يطيقون إلا ما كلفهم الله به، فلو أنهم أطاقوا غيره لكلفهم الله به، فلما لم يكلفهم بأكثر مما كلفهم به، دل على أنهم لا يطيقون غيره، ومعنى «لا حول ولا قوة إلا بالله» أي لا تحول عن المعصية ولا قدرة على الطاعة إلا بمعونة الله تعالى و توفيقه.

[87] الله تائالا ئىنسانلارنى پەقەت ئۇلار تاقىتى يېتىدىغان

[1] سۈرە سافقات 96- ئايەت.

ئىشقىلا تەكلىپ قىلغان. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ»[1]. شۇڭا الله نىڭ ھەرقانداق بىر ئىشقا تەكلىپ قىلىشى بەندىنىڭ ئۇنى قىلالايدىغانلىقىغا دەلىلدۇر. بەندىلەرنىڭ پەقەت الله ئۇلارنى تەكلىپ قىلغان نەرسىگىلا تاقىتى يېتىدۇ، ئەگەر ئۇلار ئۇنىڭدىن باشقىسىغا تاقەت قىلالىغان بولسا ئىدى ئەلۋەتتە الله ئۇلارنى ئۇنىڭغا تەكلىپ قىلغان بولاتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن، الله ئۇلارنى تەكلىپ قىلغان ئىشلاردىن ئاشۇرۇپ تەكلىپ قىلمىغانلىقى، ئۇلارنىڭ ئۇنىڭدىن باشقىسىغا تاقىتى يەتمەيدىغانلىقىغا دەلىلدۇر. «بارلىق كۈچ-قۇۋۋەت الله قا خاستۇر (الله نىڭ ياردىمى بولمىسا قولىمىزدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ)» دېگەننىڭ مەنىسى، «پەقەت الله تائالانىڭ ياردىمى ۋە تەۋپىق بېرىشى بىلەنلا گۇناھتىن يانغىلى ۋە الله تائالاغا ئىتائەت قىلغىلى بولىدۇ» دېگەنلىكتۇر.

[88] وكل شيء يجري في هذا الكون بمشيئة الله تعالى و علمه، وبقضائه وقدره، فمشيئة الله غلبت كل مشيئة، ومشيئته تنفذ، ومهما احتال الناس للإفلات مما قضاه الله تعالى لم يستطيعوا فقضاؤه غلب الحيل كلها، يفعل الله تعالى ما يشاء، وهو متنزه عن الظلم، وكل شيء قضاه فهو عين العدل ﴿إِنَّ اللَّهَ لَا يَظْلِمُ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ﴾ و ﴿إِنَّ اللَّهَ لَا يَظْلِمُ النَّاسَ شَيْئًا وَلَكِنَّ النَّاسَ أَنْفُسَهُمْ يَظْلِمُونَ﴾وقد تنزه وتقدس عن كل سوء وظلم وهلاك وعيب وشين ونقص ﴿لَا يُسْأَلُ عَمَّا يَفْعَلُ وَهُمْ يُسْأَلُونَ﴾.

[1] سۈرە بەقەرە 286- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[88] بۇ كائىناتتىكى بارلىق ئىش الله تائالانىڭ خالىشى، ئىلمى، قازاسى ۋە تەقدىرى بىلەن بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، الله نىڭ خالىشى بارلىق (مەخلۇقاتلارنىڭ) خالاشلاردىن غالىبتۇر. الله نىڭ خالىشى ئىجرا بولىدۇ. الله تائالانىڭ قازاسى (ھۆكۈمى) ھەممە ھىيلىنى بىسىپ چۈشكەن بولغاچقا، ئىنسانلار ھەرقانداق ھىيلە ئىشلىتىشىدىن قەتئىيىنەزەر الله تائالا ھۆكۈم قىلغان نەرسىدىن قۇتۇلالمايدۇ. الله تائالا خالىغىنىنى قىلىدۇ، ئۇ زۇلۇم قىلىشتىن پاكتۇر. الله ھۆكۈم قىلىشۋەتكەن ھەرقانداق ئىش ھەقىقىي ئادىللىقتۇر. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «الله ھەقىقەتەن زەررىچە زۇلۇم قىلمايدۇ»[1] . (الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ:) «شۈبھىسىزكى، الله ئىنسانلارغا قىلچە زۇلۇم قىلمايدۇ لېكىن ئىنسانلار (كۇفرى ۋە گۇناھ ئارقىلىق) ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلىدۇ »[2] . شۈبھىسىزكى، الله بارچە يامانلىق، زۇلۇم، ھالاك بولۇش، ئەيىب-نۇقسان ۋە كەمچىلىكلەردىن پاكتۇر. (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «الله نىڭ قىلغانلىرىدىن سوئال-سوراق قىلىنمايدۇ، ئۇلاردىن سوئال-سوراق قىلىنىدۇ»[3].

**الخلاصة:** البعث حق يوم القيامة والجزاء والعرض والحساب والميزان والجنة والنار، كله حق، والجنة والنار مخلوقتان لا تفنيان، وكل عبد صائر إلى ما قدر الله له، وكل أفعال العباد مخلوقة لله والاستطاعة نوعان على ما سبق تفصيله، والله تعالى لم يكلف العباد بما فوق طاقتهم.

**خۇلاسە:** قىيامەت كۈنىدىكى تىرىلىش ھەقتۇر. جازا-مۇكاپات، بەندىلەرنىڭ الله قا ھېساب بېرىش ئۈچۈن توغرىلىنىشى، الله نىڭ

---

[1] سۈرە نىسا 40- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە يۇنۇس 44- ئايەت.

[3] سۈرە ئەنبىيا 23- ئايەت.

بەندىلەردىن ھېساب ئېلىشى، مىيزان (تارازا)، جەننەت، دوزاخ قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ھەقتۇر. جەننەت ۋە دوزاخ يوقاپ كەتمەيدىغان مەخلۇقلاردۇر. ھەرقانداق بەندە الله تەقدىر قىلغان ئورۇنغا (جەننەت ياكى دوزاخقا) كىرىدۇ. بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنىڭ ھەممىسى الله نىڭ مەخلۇقىدۇر. ئىلگىرى سۆزلەپ ئۆتكىنىمىزدەك، قادىر بولۇش ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. الله تائالا بەندىلەرنى ئۇلارنىڭ تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىدى.

المناقشة:

[1] ماذا تعرف عن أحوال يوم القيامة؟

[2] ما القول الحق في مسألة فناء النار؟

[3] هل خلق الله الخير والشر وقدرهما؟

[4] كيف ترد على من قال: إن الله كلف الناس فوق طاقتهم؟

مۇزاكىرە:

[1] قىيامەت كۈنىدىكى ئەھۋاللار ھەققىدە نېمىلەرنى بىلىسىز؟

[2] دوزاخنىڭ ئاخىرلىشىش مەسىلىسى ھەققىدىكى ھەق سۆز قايسى؟

[3] الله ياخشىلىق ۋە يامانلىقنى ياراتقانمۇ، ئۇ ئىككىسىنى تەقدىر قىلغانمۇ؟

[4] «الله ئىنسانلارنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشلارغا بۇيرۇغان» دېگەن كىشىگە قانداق رەددىيە بېرىسىز؟

# يىگىرمە يەتتىنچى بۆلەك

[89] وفي دعاء الأحياء وصدقاتهم منفعة للأموات.
هاياتلارنىڭ دۇئالىرى ۋە سەدىقىلىرىدە ئۆلۈكلەرگە مەنپەئەت باردۇر.

[90] والله تعالى يستجيب الدعوات، ويقضي الحاجات.
الله تائالا دۇئالارنى ئىجابەت قىلىدۇ ۋە ھاجەتلەرنى راۋا قىلىدۇ.

[91] ويملك كل شيء ولا يملكه شيء، ولا غنى عن الله تعالى طرفة عين، ومن استغنى عن الله طرفة عين، فقد كفر و صار من أهل الحين.
الله تائالا ھەممە شەيئىگە ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ، ھېچ شەيئى الله قا ئىگىدارچىلىق قىلالمايدۇ ۋە الله تائالادىن كۆزنى يۇمۇپ-ئاچقۇچىلىكمۇ بىھاجەت بولالمايدۇ. ئۆزىنى الله تائالادىن كۆزنى يۇمۇپ-ئاچقۇچىلىك بىھاجەت ھېسابلىغان كىشى شەكسىز كاپىر بولىدۇ ۋە ھالاك بولغۇچىلاردىن بولىدۇ.

[92] والله يغضب ويرضى، لا كأحد من الورى.
الله غەزەپلىنىدۇ ۋە رازى بولىدۇ، الله نىڭ غەزەپلىنىشى ۋە رازى بولۇشى مەخلۇقاتلاردىن ھېچبىرىگە ئوخشىمايدۇ.

**اللغة:** غنى: استغناء.

الحَينْ: الهلاك.

الورى: الخلق.

**الشرح:** [89] والميت ينتفع بدعاء الحي له كما في الحديث: «... أو ولد صالح يدعو له» وكذلك ينتفع الميت بصدقة الحي عنه، سواء من ولده أو غيره.

**شەرھىسى:** ئۆلگەن ئادەم ھايات ئادەمنىڭ ئۇنىڭ ئۈچۈن قىلغان دۇئاسىدىن مەنپەئەتلىنىدۇ. ھەدىستە مۇنداق كەلگەن: «.... ياكى ئۇنىڭ ئۈچۈن دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان سالىھ پەرزەنت»[1]. شۇنىڭدەك، ئۆلگەن ئادەم ئۆزىنىڭ بالىسى بولسۇن ياكى باشقىلار بولسۇن ھايات ئادەمنىڭ ئۇنىڭ ھەققىدە قىلغان سەدىقىسىدىن مەنپەئەتلىنىدۇ.

[90] والله تعالى يستجيب الدعوات كما قال عز وجل: ﴿وَقَالَ رَبُّكُمُ ادْعُونِي أَسْتَجِبْ لَكُمْ﴾ وهو الذي يقضي الحوائج لخلقه، من جلب النفع ودفع الضر، إذ لا يملك الأمر سواه.

[90] الله تائالا دۇئالارنى ئىجابەت قىلىدۇ. بۇ ھەقتە الله ئەززە ۋە جەللە مۇنداق دەيدۇ: «پەرۋەردىگارىڭلار ئېيتىدۇ: ‹ماڭا دۇئا قىلىڭلار، مەن (دۇئايىڭلارنى) قوبۇل قىلىمەن (تىلىگىنىڭلارنى بېرىمەن)›»[2]. الله تائالا مەخلۇقلىرىنىڭ پايدىنى قولغا كەلتۈرۈش ۋە زىياننى چېكىندۈرۈشتىن ئىبارەت بارلىق ھاجەتلىرىنى ئادا قىلىدىغان زاتتۇر چۈنكى ھەرقانداق ئىشقا الله تىن باشقىسى ئىگە بولالمايدۇ.

[91] والله تعالى هو مالك المالك، ومالك كل شيء، ولا تصرف في خلقه إلا بإذنه، ولا يمكن الاستغناء عن الله تعالى طرفة عين، فكل

---

[1] مۇسلىم رىۋايىتى.

[2] سۈرە غافىر 60- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مخلوق محتاج إلى الله تعالى في خلقه وإيجاده ورزقه وتدبير أموره، وهدايته وإرشاده، كما قال تعالى: ﴿يَا أَيُّهَا النَّاسُ أَنْتُمُ الْفُقَرَاءُ إِلَى اللَّهِ وَاللَّهُ هُوَ الْغَنِيُّ الْحَمِيدُ﴾ وأيما مخلوق ظن لحظة أنه يستطيع الاستغناء عن الله تعالى فقد كفر بذلك، وأصبح من أهل الردى والهلاك.

[91] الله تائالا بارلىق پادىشاھلارنىڭ پادىشاھى، ھەممە شەيئىنىڭ ئىگىسىدۇر. الله نىڭ مەخلۇقلىرىدا پەقەت الله نىڭ ئىزنى بىلەنلا باشقۇرۇش ھوقۇقى بولىدۇ. كۆزنى يۇمۇپ-ئاچقۇچىلىك الله تائالادىن بىھاجەت بولۇش مۇمكىن ئەمەستۇر. شۇنىڭ ئۇچۇن، ھەربىر مەخلۇق الله نىڭ يارىتىشى، ئىجاد قىلىشى، رىزىق بېرىشى، ئىشلارنى ئورۇنلاشتۇرۇشى، ھىدايەت قىلىشى، توغرا يولغا باشلىشى قاتارلىق جەھەتلەردە الله تائالاغا موھتاجدۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئى ئىنسانلار! سىلەر الله قا موھتاجسىلەر، الله (ھەممىدىن) بىھاجەتتۇر، مەدھىيىگە لايىقتۇر »[1] . قايسىبىر مەخلۇق الله تائالادىن ئۆزىنى كۆزنى يۇمۇپ-ئاچقۇچىلىك بىھاجەت بولالايمەن دەپ گۇمان قىلسا، ئاشۇ گۇمانى سەۋەبلىك شەكسىز كاپىر بولىدۇ ھەمدە ھالاك بولغۇچىلاردىن بولىدۇ.

[92] والله تعالى يغضب إذا انتهكت محارمه ويرضى إذا أتيت مراضيه و أوامره، وغضبه ورضاه صفتان ثابتتان كما قال تعالى: ﴿وَغَضِبَ اللَّهُ عَلَيْهِ﴾ وكما قال: ﴿لَقَدْ رَضِيَ اللَّهُ عَنِ الْمُؤْمِنِينَ﴾ وهما على المعنى اللائقة بالله تعالى دون تكييف ولا تشبيه، فغضبه ورضاه صفتان ليستا كصفات الخلق بحال من الأحوال: ﴿لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ﴾.

[1] سۇرە فاتىر 15- ئايەت.

[92] الله تائالا چەكلىمىلىرىگە خىلاپلىق قىلىنغان چاغدا غەزەپلىنىدۇ، ئۆزى رازى بولىدىغان ئىشلار ھەمدە بۇيرۇقلىرى ئورۇندالغان چاغدا رازى بولىدۇ. الله تائالانىڭ غەزەپلىنىشى بىلەن رازى بولۇشى بولسا الله تا بار بولغان سۈپەتلەردۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله نىڭ غەزىپىگە دۇچار بولىدۇ»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله مۇئمىنلەردىن ھەقىقەتەن رازى بولدى»[2]. ئۇ ئىككى سۈپەتنى قانداقلىقىنى سۈرۈشتە قىلماستىن ۋە ئوخشاتماستىن الله تائالاغا لايىق بولغان مەنە بويىچە چۈشىنىش كېرەك. الله تائالانىڭ غەزىپى بىلەن رازىلىقى ھېچبىر ھالەتتە مەخلۇقنىڭ سۈپەتلىرىگە ئوخشىمايدىغان سۈپەتلەردۇر، (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ:) «ھېچ شەيئى الله قا ئوخشاش ئەمەستۇر»[3].

**الخلاصة**: الدعاء والصدقة من الأحياء ينفعان الأموات، والله تعالى هو مجيب الدعوات، ويملك كل ما في الأرض والسموات، لا يستغني عنه أحد من المخلوقات، وغضبه ورضاه صفتان حقيقيتان على الكيفية اللائقة به سبحانه وتعالى.

**خۇلاسە:** ھاياتلار تەرىپىدىن قىلىنغان دۇئا ۋە سەدىقە ئۆلۈكلەرگە مەنپەئەت بېرىدۇ. الله تائالا دۇئالارنى ئىجابەت قىلغۇچىدۇر. الله تائالا زېمىندىكى ۋە ئاسمانلاردىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىگە ئىگە بولىدۇ. مەخلۇقلاردىن ھېچبىرى ئۇنىڭدىن بىھاجەت بولالمايدۇ. الله سۇبھانەھۇ ۋە تائالانىڭ غەزەپلىنىشى بىلەن رازى بولۇشى ئۆزىگە لايىق رەۋىشتە بولغان ھەقىقىي سۈپەتلەردۇر.

[1] سۈرە نىسا 93- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە فەتىھ 18- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە شۇرا 11- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

المناقشة:

[1] هل ينتفع الميت بصدقة الحي ودعائه؟

[2] ما حكم من ظن أنه مستغن عن الله؟

[3] هل ثبتت صفتا الغضب والرضى لله؟

مۇزاكىرە:

[1] ھاياتلارنىڭ سەدىقىسى ۋە دۇئاسى بىلەن ئۆلۈكلەر مەنپەئەتلىنەمدۇ؟

[2] ئۆزىنى الله تىن بىهاجەت دەپ گۇمان قىلغان كىشىنىڭ ھۆكۈمى نىمە؟

[3] الله تا غەزەپلىنىش ۋە رازى بولۇشتىن ئىبارەت سۈپەتلەر سابىتمۇ؟

# يىگىرمە سەككىزىنچى بۆلەك

[93] ونحب أصحاب رسول الله ﷺ ولا نفرط في حب أحد منهم، ولا نتبرأ من أحد منهم ونبغض من يبغضهم، وبغير الخير يذكرهم، ولا نذكرهم إلا بخير، وحبهم دين وإيمان و إحسان، وبغضهم كفر ونفاق وطغيان.

بىز رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ساھابىلىرىنى ياخشى كۆرىمىز، ئۇلاردىن ھېچبىرىنى ياخشى كۆرۈشتە چەكتىن ئاشۇرۇۋەتمەيمىز، ئۇلارنىڭ ھېچبىرىدىن بىزار بولمايمىز. ئۇلارنى ئۆچ كۆرگەنلەرنى ھەمدە ئۇلار ھەققىدە يامان سۆز قىلغانلارنى ئۆچ كۆرىمىز. بىز ئۇلارنى پەقەت ياخشى سۆزلەر بىلەنلا ئەسلەيمىز. ئۇلارنى ياخشى كۆرۈش — دىن، ئىمان ۋە ئېھساندىندۇر. ئۇلارنى يامان كۆرۈش — كۇفرىلىق، مۇناپىقلىق ۋە ھەددىدىن ئېشىشتۇر.

[94] ونثبت الخلافة بعد رسول الله ﷺ أولًا لأبي بكر الصديق رضي الله عنه تفضيلاً له وتقديمًا على جميع الأمة، ثم لعمر بن الخطاب رضي الله عنه، ثم لعثمان بن عفان رضي الله عنه ثم لعلي رضي الله عنه وهم الخلفاء الراشدون والأئمة المهتدون.

رەسۇلۇللاھ ﷺ دىن كېيىن، ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پۈتۈن ئۈممەتتىن پەزىلەتلىك بولغانلىقى ۋە ئىلگىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، خەلىپىلىكنى ئۇنىڭغا، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا، ئۇنىڭدىن كېيىن ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا، ئۇنىڭدىن كېيىن ئەلى ئىبنى ئەبۇ

تالىپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا مەنسۇپ دەپ بىلىمىز. ئۇلار توغرا يولدا بولغۇچى خەلىپىلەردۇر، ھىدايەت قىلىنغان يولباشچىلاردۇر.

**الشرح:** [93] ونحب أصحاب رسول الله ﷺ بحب رسول الله وحبه لهم، ولا نفرط في حب أحد منهم كما فعلت الروافض بعلي رضي الله عنه فرفعوه فوق منزلته حتى أوصلوه لدرجة الألوهية، ولا نتبرأ من أحد منهم فقد كانوا أكمل الناس إيمانًا وإحسانًا، وأعظمهم طاعة وجهادًا، ونبغض من يبغضهم فإن ذلك علامة النفاق والخذلان، ونبغض من يذكرهم بغير الخير، ولا نذكرهم إلا بخير فإن النبي ﷺ قد أحبهم وأوصى بهم، فحبهم علامة صحة الدين وعلامة الإيمان والإحسان وبغضهم علامة الكفر والنفاق والخذلان والطغيان، نعوذ بالله من الضلالة بعد الهدى.

**شەرھىسى:** [93] بىز رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ساھابىلىرىنى ئۇلار رەسۇلۇللاھ ﷺ نى ياخشى كۆرگەنلىكى ۋە ئۇ زاتنىڭ ئۇلارنى ياخشى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن ياخشى كۆرىمىز. رافىزىيلار ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى يۇقىرى كۆتۈرۈشتە چەكتىن ئاشۇرۇپ، ھەتتا ئۇنى ئىلاھلىق دەرىجىسىگە ئاپىرىپ قويدى. بىز ساھابىلەرنى ياخشى كۆرۈشتە رافىزىيلاردەك چەكتىن ئاشۇرۇۋەتمەيمىز. شۈبھىسىزكى، ساھابىلەر ئىمان ۋە ئېھسان جەھەتتە ئىنسانلارنىڭ مۇكەممەلراقى ھەمدە الله قا بويسۇنۇش ۋە جىھاد قىلىش جەھەتتە ئىنسانلارنىڭ مەشھۇرراقى بولغاچقا، ئۇلارنىڭ ھېچقايسىسىدىن بىزار بولمايمىز. ئۇلارنى ئۆچ كۆرگەنلەرنى ئۆچ كۆرىمىز چۈنكى ئۇلارنى ئۆچ كۆرۈش نىفاق ۋە ھالاكەتنىڭ ئالامىتىدۇر. بىز ئۇلارغا يامان سۆزلەر بىلەن تىل

تەگكۈزگەنلەرنى ئۈچ كۆرىمىز ۋە ئۇلارنى پەقەت ياخشىلىق بىلەنلا ئەسلەيمىز چۈنكى پەيغەمبەر ﷺ ئۇلارنى ياخشى كۆرگەن ۋە ئۇلارنى ياخشى كۆرۈشكە تەۋسىيە قىلغان، شۇڭا ئۇلارنى ياخشى كۆرۈش بولسا دىنىنىڭ ساغلام بولۇشى، ئىمان ۋە ئېھسانىنىڭ ئالامىتىدۇر؛ ئۇلارنى ئۆچ كۆرۈش بولسا كۇفرىلىق، نىفاق، ھالاكەت، ھەددىدىن ئېشىشنىڭ ئالامىتىدۇر. ھىدايەتتىن كېيىن ئازغۇنلۇققا چۈشۈپ قېلىشتىن الله قا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمىز.

[94] ونثبت الخلافة بعد رسول الله ﷺ لأبي بكر الصديق رضي الله عنه تفضيلاً له وتقديمًا على سائر الأمة، إذ فضله الرسول ﷺ وقدمه وألمح إلى خلافته في عدة أحاديث، وهو أولى الأمة بالفضل والتقديم، وقد اتفق المسلمون على بيعته يوم السقيفة ومن بعده عمر بن الخطاب رضي الله عنه حيث استخلفه أبو بكر على الناس، وهما صاحبا رسول الله ﷺ، ومن بعده عثمان بن غفان ذي النورين رضي الله عنه زوج ابنتي رسول الله ﷺ، ومن بعده على بن أبي طالب رضي الله عنه زوج فاطمة بنت رسول ﷺ، وهؤلاء الأربعة هم أفضل الصحابة، وهم الخلفاء الراشدون، والأئمة المهتدون، الذين أوصى رسول الله ﷺ باتباع سنتهم.

[94] رەسۇلۇللاھ ﷺ دىن كېيىن، ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ باشقا ئۇممەتتىن پەزىلەتلىك بولغانلىقى ۋە ئىلگىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، خەلىپىلىكنى ئاۋۋال ئۇنىڭغا مەنسۇپ دەپ بىلىمىز چۈنكى رەسۇلۇللاھ ﷺ ئۇنى ئەۋزەل كۆرگەن ۋە باشقىلاردىن ئىلگىرى قويغان ھەمدە كۆپلىگەن ھەدىسلەر ئۇنىڭ خەلىپە بولىدىغانلىقىغا ئىشارەت قىلغان. ئۇ، ئۇممەتنىڭ ئىچىدە

ئەۋزەللىككە ۋە ئىلگىرى قويۇلۇشقا ئەڭ ھەقلىقتۇر. مۇسۇلمانلار سەقىيفە (يەنى بەنى سەئىدە قەبىلىسىنىڭ سايىۋىنى ئاستىدا يىغىلىپ بەيئەت قىلغان) كۈنى ئۇنىڭغا بەيئەت قىلىشقا بىرلىككە كەلگەن. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كىشىلەرگە خەلىپە بولۇشنى ئەبۇبەكرى تەلەپ قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن كېيىنكى خەلىپىلىكنى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا مەنسۇپ دەپ بىلىمىز. ئۇ ئىككىسى رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ھەمراھلىرىدۇر. ئۇنىڭدىن كېيىنكى خەلىپىلىكنى ئىككى نۇرنىڭ ئىگىسى ۋە رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ئىككى قىزىنىڭ ئېرى بولغان ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا، ئۇنىڭدىن كېيىن رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ قىزى فاتىمەنىڭ ئېرى بولغان ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا مەنسۇپ دەپ بىلىمىز. بۇ تۆت خەلىپە ساھابىلەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلىدۇر ھەمدە رەسۇلۇللاھ ﷺ ئۇلارنىڭ سۈننىتىگە (يولىغا) ئەگىشىشكە ۋەسىيەت قىلغان، ئۇلار توغرا يولدا بولغۇچى خەلىپىلەردۇر ۋە ھىدايەت قىلىنغان يولباشچىلاردۇر.

[95] وأن العشرة الذين سماهم رسول الله ﷺ وبشرهم بالجنة، نشهد لهم بالجنة على ما شهد لهم رسول الله ﷺ وقوله الحق، وهم: أبوبكر وعمر وعثمان وعلي وطلحة والزبير وسعد وسعيد وعبد الرحمن بن عوف وأبوعبيدة بن الجراح وهو أمين هذه الأمة رضي الله عنهم أجمعين.

رەسۇلۇللاھ ﷺ جەننەت ئەھلى ئىكەنلىكىنى تىلغا ئېلىپ، جەننەت بىلەن خۇش بېشارەت بەرگەن ئون ساھابىگە رەسۇلۇللاھ ﷺ گۇۋاھلىق بەرگەنلىكىگە ئاساسەن ئۇلارغا جەننەت بىلەن گۇۋاھلىق بېرىمىز چۈنكى ئۇ زاتنىڭ سۆزى ھەقتۇر. ئۇلار: ئەبۇبەكرى، ئۆمەر،

ئوسمان، ئەلى، تەلھە، زۇبەير، سەئىد ئىبنى ئەبۇۋەققاس، سەئىد ئىبنى زەيد، ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف ۋە بۇ ئۇممەتنىڭ ئىشەنچلىك ئادىمى بولغان ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ قاتارلىقلاردۇر. الله ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن!

[96] ومن أحسن القول في أصحاب رسول الله ﷺ وأزواجه الطاهرات من كل دنس وذرياته المقدسين من كل رجس، فقد برىء من النفاق.

كىمكى رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ساھابىلىرى، ھەرقانداق مەينەتچىلىكتىن پاك بولغان ئاياللىرى ۋە ھەرقانداق ناچار قىلمىشلاردىن پاك بولغان ئەۋلادلىرى ھەققىدە ياخشى سۆز قىلىدىكەن، ئۇ ھەقىقەتەن مۇناپىقلىقتىن يىراق بولغان بولىدۇ.

**اللغة:** الدنس: الوسخ.

رجس: القذر القبيح.

**الشرح:** [95] ونؤمن بأن النبي ﷺ قد بشر عشرة من أصحابه بالجنة صراحة حيث قال: «أبو بكر في الجنة وعمر في الجنة ....» فذكر العشرة المذكورين آنفًا، فنحن نؤمن بذلك ونؤمن أن الرسول ﷺ قد بشر غيرهم على ما ثبت في الأحاديث الصحيحة.

**شەرھىسى:** [95] بىز پەيغەمبەر ﷺ ئۆزىنىڭ ساھابىلىرىدىن ئون كىشىگە جەننەت بىلەن ئېنىق بېشارەت بەرگەن دەپ ئىمان ئېيتىمىز. پەيغەمبەر ﷺ: «ئەبۇبەكرى جەننەتتە، ئۆمەر جەننەتتە...»[1] دەپ، يۇقىرىدا سۆزلەنگەن ئون كىشىنى بايان قىلغان، بىز بۇنىڭغا

[1] ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايىتى، ئەلبانى «سەھىھ» دېگەن.

ئىمان ئېيتىمىز. سەھىھ ھەدىسلەردە كەلگىنى بويىچە، رەسۇلۇللاھ ﷺ ئۇلاردىن باشقىلارغىمۇ (جەننەت بىلەن) خۇش بېشارەت بەرگەن دەپ ئىمان ئېيتىمىز.

[96] وكل من أحسن القول في حق أصحاب رسول الله ﷺ ولم يقع في أحد منهم. وأحسن القول في أزواجه رضي الله عنهم الطاهرات من كل دنس، المبرآت من كل إثم، وفي ذريته المتنزهين عن كل رجس وقذر، الذين أمر باتباعهم وأوصى بهم، كل من أحسن قوله فيهم جميعًا فقد بريء من النفاق..

[96] رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ساھابىلىرى ھەققىدە ئەڭ ياخشى سۆزنى قىلغان، ئۇلاردىن ھېچبىرىنى ئەيىبلىمىگەن كىشى ھەمدە ئۇ زاتنىڭ ھەرقانداق مەينەتچىلىكتىن پاك بولغان ۋە ھەرقانداق گۇناھتىن ئاقلانغان ئاياللىرى ھەققىدە ئەڭ ياخشى سۆزنى قىلغان كىشى، شۇنداقلا ئۇ زاتنىڭ ھەرقانداق ناچار قىلمىش ۋە مەينەتچىلىكتىن پاك بولغان، ئۇ زات ئۇلارغا ئەگىشىشكە بۇيرۇغان ۋە ئۇلارغا ئەگىشىشنى ۋەسىيەت قىلغان ئەۋلادلىرى ھەققىدە ئەڭ ياخشى سۆزنى قىلغان كىشىنىڭ ھەممىسى ئەلۋەتتە مۇناپىقلىقتىن يىراق بولغان بولىدۇ.

**الخلاصة:** نحب الصحابة دون غلو أو تقصير، ونعرف فضلهم على غيرهم ونقدم الخلفاء على حسب ترتيب ولايتهم ونعرف حق العشرة الذين بشروا بالجنة، ونقول كل من أساء القول فيهم أو في أزواج رسول الله ﷺ وذريته، فإنه منافق.

**خۇلاسە:** ساھابىلەرنى ياخشى كۆرۈشتە چەكتىن

ئاشۇرۇۋەتمەيمىز ياكى سەل قارىمايمىز. ئۇلارنى باشقىلاردىن ئەۋزەل دەپ بىلىمىز. خەلىپىلەرنى خەلىپىلىككە ئولتۇرۇش تەرتىۋىگە ئاساسەن ئىلگىرى قىلىمىز. جەننەت بىلەن بېشارەت بېرىلگەن ئون كىشىنىڭ ھەققىنى تونۇيمىز. ساھابىلەر ھەققىدە ياكى رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ئاياللىرى ۋە ئەۋلادلىرى ھەققىدە يامان گەپ قىلغان كىشىنىڭ ھەرقاندىقى شەكسىز مۇناپىقتۇر دەيمىز.

المناقشة:

[1] ما الواجب نحو أصحاب رسول الله ﷺ؟

[2] ما القول في أزواجه وذريته؟

[3] ما موقفنا من وقع فيهم؟

مۇزاكىرە:

[1] رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ساھابىلىرى ھەققىدە ۋاجىب بولغان نەرسە نېمە؟

[2] ئۇ زاتنىڭ ئاياللىرى ۋە ئەۋلادلىرى ھەققىدە قانداق سۆز قىلىمىز؟

[3] ئۇلارنى ئەيىبلىگەنلەرگە قانداق مۇئامىلە قىلىمىز؟

# يىگىرمە توققۇزىنچى بۆلەك

[97] وعلماء السلف من السابقين ومن بعدهم من التابعين، أهل الخير والأثر، وأهل الفقه والنظر، لايذكرون إلا بالجميل، ومن ذكرهم بسوء فهو على غير السبيل.

ئىلگىرى ئۆتكەن ساھابىلەر ۋە ساھابىلەردىن كېيىنكى تابىئىنلاردىن ئىبارەت ياخشىلىق، فىقھى ۋە ئىجتىھاد ئەھلىنى پەقەت ياخشى نام بىلەنلا تىلغا ئېلىنىدۇ. كىمكى ئۇلارنى يامان نام بىلەن تىلغا ئالىدىكەن، (توغرا) يولدىن چەتنىگەن بولىدۇ.

[98] ولا نفضل أحدًا من الأولياء على أحد من الأنبياء عليهم السلام، ونقول: نبي واحد أفضل من جميع الأولياء.

ئەۋلىيالاردىن ھېچبىرىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىمۇسسالاملارنىڭ ھېچبىرىدىن ئەۋزەل (ئارتۇق) بىلمەيمىز ھەمدە: «بىر پەيغەمبەر ئەۋلىيالارنىڭ ھەممىسىدىن ئەۋزەلدۇر» دەيمىز.

[99] ونؤمن بما جاء من كراماتهم، وصح عن الثقات من رواياتهم.

بىز ئەۋلىيالارنىڭ (قۇرئان ۋە ھەدىستە) بايان قىلىنغان كارامەتلىرىگە ۋە ئىشەنچلىك كىشىلەردىن سەھىھ رىۋايەت قىلىنغان رىۋايەتلەرگە ئىشىنىمىز.

**اللغة**: الكرامات: هي ما يجريه الله للصالحين من خوارق العادات.

**الشرح**: [97] والعلماء السابقون، من الصحابة والتابعين، أهل الصلاح وأتباع السنن وأهل الفقه، لا نذكرهم إلا بالجميل والثناء، ومن

ذكرهم بسوء فهو على سبيل الضلالة، فإن محبتهم واجبة، ولحومهم مسمومة لمن ذكرهم بسوء.

**شەرھىسى:** ساھابە ۋە تابىئىنلاردىن ئىبارەت سالىھ، ئەھلى سۈننەت، ئەھلى فىقھى بولغان ئالىملارنى پەقەت ياخشى نام بىلەنلا تىلغا ئالىمىز. كىمكى ئۇلارنى يامان نام بىلەن تىلغا ئالىدىكەن، ئۇ، ئازغۇن يولنىڭ ئۈستىدە بولغان بولىدۇ چۈنكى ئۇلارنى ياخشى كۆرۈش پەرزدۇر، ئۇلارنى يامان نام بىلەن تىلغا ئېلىش بولسا ئۇلارنىڭ زەھەرلەنگەن گۆشىنى يېگەنلىك بىلەن باراۋەردۇر.

[98] ولا نفضل الأولياء على الأنبياء، كما قال بعض أهل الضلالة كابن عربي وغيره، بل نقول: إن النبي الواحد أفضل من جميع الأولياء، وذلك لما اصطفاهم الله من النبوة والحكمة، قال تعالى: ﴿اللَّهُ يَصْطَفِي مِنَ الْمَلَائِكَةِ رُسُلًا وَمِنَ النَّاسِ﴾.

[98] ئەۋلىيالارنى پەيغەمبەرلەردىن ئارتۇق كۆرمەيمىز. (سوپى) ئىبنى ئەرەبى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئازغۇنلارنىڭ بەزىسى دېگەندەك دېمەيمىز بەلكى: «شۈبھىسىزكى، بىر پەيغەمبەر بارلىق ئەۋلىيالاردىن ئەۋزەلدۇر» دەيمىز چۈنكى الله تائالا ئۇلارنى (ئىنسانلار ئىچىدىن) تاللاپ، ئۇلارغا پەيغەمبەرلىك ۋە ھېكمەت ئاتا قىلغان. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «الله پەرىشتىلەردىنمۇ (پەيغەمبەرلىرىگە ۋەھىي يەتكۈزۈش ئۈچۈن)، ئىنسانلاردىنمۇ (شەرىئەتنى بەندىلەرگە يەتكۈزۈش ئۈچۈن) ئەلچىلەرنى تاللايدۇ»[1].

[99] ونؤمن بما ورد من كرامات الأولياء وما أجراه الله لهم من

[1] سۈرە ھەج 75- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

خوارق العادات، نؤمن بما ثبت من ذلك، ونرد ما لم يثبت والأصل في ذلك قوله تعالى: ﴿كُلَّمَا دَخَلَ عَلَيْهَا زَكَرِيَّا الْمِحْرَابَ وَجَدَ عِنْدَهَا رِزْقًا قَالَ يَا مَرْيَمُ أَنَّى لَكِ هَذَا قَالَتْ هُوَ مِنْ عِنْدِ اللَّهِ﴾ وما ورد في حق أولياء الرحمن هو مقصور على أهل الطاعة والرضوان والإيمان دون ما ثبت من خوارق العادات لبعض أولياء الشيطان.

[99] ئەۋلىيالارنىڭ كارامەتلىرىگە ۋە الله ئۇلارغا جارى قىلىپ بەرگەن ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلارغا ئىشىنىمىز. ئۇلاردىن سابىت بولغان نەرسىلەرگە ئىشىنىمىز، سابىت بولمىغان نەرسىلەرنى رەت قىلىمىز. ئەۋلىيالارنىڭ كارامەتلىرى ھەققىدىكى ئاساس الله تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: «زەكەرىيا ھەر قېتىم (ئۇنىڭ) ئىبادەتگاھىغا ئۇنى كۆرگىلى كىرسە، ئۇنىڭ يېنىدا بىرەر يېمەكلىك ئۇچرىتاتتى. ئۇ: <ئى مەريەم! بۇ ساڭا قەيەردىن كەلدى؟> دەيتتى، مەريەم: <ئۇ، الله تەرىپىدىن كەلدى> دەيتتى»[1]. رەھمان تائالانىڭ دوستلىرى (ئەۋلىيالار) ھەققىدە كەلگەن كارامەتلەر بولسا، الله قا ئىتائەت قىلىدىغان، الله نىڭ رازىلىقىغا ئېرىشكەن ئىمان ئەھلىگە خاستۇر؛ شەيتاننىڭ دوستلىرىدىن بەزىلىرىدە سادىر بولغان ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلار بولسا، كارامەت بولماستىن (بەلكى نادامەتتۇر).

**الخلاصة**: لا نذكر أهل العلم من السلف الصالحين بغير الجميل، ونفضل الأنبياء على الأولياء، ونؤمن بما صح من كرامات الأولياء.

**خۇلاسە:** بىز سەلەف سالىھلاردىن بولغان ئىلىم ئەھلىلىرى ھەققىدە يامان سۆزلەرنى قىلمايمىز. پەيغەمبەرلەرنى ئەۋلىيالاردىن

[1] سۈرە ئال ئىمران 37- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئەۋزەل بىلىمىز. ئەۋلىيالارنىڭ كارامەتلىرىدىن ئىشەنچلىك بولغانلىرىغا ئىشىنىمىز.

المناقشة:

[1] ما موقفنا من السلف الصالحين؟

[2] هل يجوز تفضيل ولي على نبي؟

[3] ما هي كرامات الأولياء؟ اذكر دليلًا على جوازها؟

مۇزاكىرە:

[1] سەلەف سالىھلارغا قانداق پوزىتسىيىدە بولىمىز؟

[2] ئەۋلىيانى پەيغەمبەردىن ئەۋزەل بىلىش دۇرۇس بولامدۇ؟

[3] ئەۋلىيالارنىڭ كارامەتلىرى دېگەن نېمە؟ ئۇنىڭ دۇرۇس بولۇشىنىڭ دەلىلىنى سۆزلەڭ!

# ئوتتۇزىنچى بۆلەك

[100] ونؤمن بأشراط الساعة: من خروج الدجال، ونزول عيسى بن مريم عليه السلام من السماء، ونؤمن بطلوع الشمس من مغربها وخروج دابة الأرض من موضعها.

دەججالنىڭ چىقىشى ۋە ئىيسا ئىبنى مەريەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسماندىن چۈشۈشىدىن ئىبارەت قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرىگە، كۈننىڭ مەغرىبتىن چىقىشى ھەمدە دابىبەتۇل ئەرز (غەلىتە مەخلۇق)نىڭ ئۆز ئورنىدىن چىقىشىغا ئىمان ئېيتىمىز.

[101] ولا نصدق كاهنًا ولا عرافًا، ولا من يدعي شيئًا يخالف الكتاب والسنة وإجماع الأمة.

بىز ھېچبىر كاھىننى، غەيىبنى دەۋا قىلغۇچى ھەمدە كىتاب (قۇرئان)، سۈننەت ۋە ئۈممەتنىڭ ئىجماسى (بىرلىككە كېلىپ چىقارغان پەتىۋاسى)غا خىلاپ بولغان بىرەر نەرسىنى دەۋا قىلغان كىشىنى تەستىقلىمايمىز.

**اللغة:** أشراط: جمع شرط وهو العلامة.

الكاهن: من يدعي علم الغيب.

العراف: المنجم.

**الشرح:** [100] ونؤمن بأن للساعة علامات تظهر فتدل على قرب قيام الساعة وهذه العلامات قد ذكرها النبي ﷺ في حديثه حيث

قال في حق الساعة: «إنها لن تقوم الساعة حتى تروا قبلها عشر آيات، فذكر الدجال والدابة وطلوع الشمس من مغربها ونزول عيسى بن مريم...»، وهذه هي العلامات الكبرى للساعة، وهناك علامات صغرى غيرها.

**شەرھىسى:** [100] قىيامەتنىڭ ئاشكارا بولىدىغان ئالامەتلىرى بار بولۇپ، ئۇ ئالامەتلەرنىڭ قىيامەت قايىم بولۇشىنىڭ يېقىنلاپ قالغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغانلىقىغا ئىمان ئېيتىمىز. پەيغەمبەر ﷺ قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن: «سىلەر ئون ئالامەتنى كۆرمىگىچە ھەرگىز قىيامەت قايىم بولمايدۇ. ئۇلار: دەججال، دابىبە (غەلىتە مەخلۇق)، كۈننىڭ غەربتىن چىقىشى، ئىيسا ئىبنى مەريەم ئەلەيھىسسالامنىڭ چۈشۈشى...»[1]. بۇلار قىيامەتنىڭ چوڭ ئالامەتلىرى بولۇپ، ئۇلاردىن باشقا يەنە كىچىك ئالامەتلەرمۇ بار.

[101] ولا نصدق كاهنًا ولاعرافًا وهم الذين يدعون علم الغيب والإخبار بالمغيبات، لأن الله تعالى يقول: ﴿وَمَا تَدْرِي نَفْسٌ مَاذَا تَكْسِبُ غَدًا﴾ وقال: ﴿قُلْ لَا يَعْلَمُ مَنْ فِي السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ الْغَيْبَ إِلَّا اللَّهُ﴾ والنبي ﷺ يقول: «من أتى عرافًا أو كاهنًا، فصدقه بما يقول فقد كفر بما أنزل على محمد». وهكذا كل من ادعى شيئًا يخالف كتاب الله وسنة رسوله ﷺ وإجماع الأمة فإننا نرده عليه ولا نقبله، كائنًا من كان.

[101] (ھېچبىر) كاھىن ۋە پالچىنى تەستىقلىمايمىز، ئۇلار غەيب ئىلىمىنى ۋە يوشۇرۇن خەۋەرلەرنى بىلىمەن دەپ دەۋا

---

[1] مۇسلىم رىۋايىتى.

قىلىدىغان كىشىلەردۇر. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ھېچ ئادەم ئەتە نېمىلەرنى قىلىدىغانلىقىنى (يەنى ئۇنىڭغا نېمە ئىش بولىدىغانلىقىنى، ياخشى-يامان ئىشلاردىن نېمىلەرنى قىلىدىغانلىقىنى) بىلمەيدۇ»[1]. اللە تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «اللە تىن باشقا ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكىلەر غەيبنى بىلمەيدۇ»[2]. پەيغەمبەر ﷺ مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى پالچى ياكى كاھىنىنىڭ قېشىغا بېرىپ، ئۇنىڭ سۆزلىرىنى تەستىقلىسا، مۇھەممەدكە نازىل قىلىنغان نەرسىگە (قۇرئانغا) شەكسىز كاپىر بولغان بولىدۇ»[3].

دېمەك، بىز اللە نىڭ كىتابى (قۇرئان) ۋە رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ سۈننىتى ھەمدە ئۈممەتنىڭ ئىجماسىغا قارشى كېلىدىغان نەرسىنى دەۋا قىلغان كىشىنىڭ ھەرقانداقىنى كىم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر رەت قىلىمىز ھەم قوبۇل قىلمايمىز.

**الخلاصة:** نؤمن بأشراط الساعة الكبرى ونكذب الكهنة والعرافين وكل من ادعى خلاف الكتاب والسنة والإجماع.

**خۇلاسە:** قىيامەتنىڭ چوڭ ئالامەتلىرىگە ئىشىنىمىز. كاھىنلارنى، پالچىلارنى ھەمدە كىتاب، سۈننەت، ئىجمانىڭ قارشىسىنى دەۋا قىلغان كىشىنىڭ ھەرقانداقىنى يالغانغا چىقىرىمىز.

المناقشة:

[1] ما معنى أشراط الساعة؟ اذكر أربعة منها؟

[2] ما حكم من أتى الكهنة والعرافين وصدقهم؟

---

[1] سۈرە لوقمان 34- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە نەمل 65- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[3] ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايىتى، ئەلبانى «سەھىھ» دېگەن.

مۇزاكىرە:

[1] قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرىنىڭ مەنىسى نىمە؟ ئۇلاردىن تۆتىنى بايان قىلىڭ.

[2] كاھىن ۋە پالچىلارنىڭ قېشىغا بېرىپ، ئۇلارغا ئىشەنگەن كىشىنىڭ ھۆكۈمى نىمە؟

# ئوتتۇز بىرىنچى بۆلەك

[102] ونرى الجماعة حقًّا وصوابًا، والفرقة زيغًا وعذابًا.

بىز جامائەتنى[1] ھەق ۋە توغرا، بۆلۈنۈشنى توغرا يولدىن چىقىپ كېتىش ۋە ئازابقا دۇچار بولۇش دەپ ئېتىقاد قىلىمىز.

[103] ودين الله في الأرض والسماء واحد، وهو دين الإسلام قال تعالى: ﴿إِنَّ الدِّينَ عِنْدَ اللَّهِ الْإِسْلَامُ﴾ وقال تعالى: ﴿وَرَضِيتُ لَكُمُ الْإِسْلَامَ دِينًا﴾.

الله نىڭ زېمىندىكى ۋە ئاسماندىكى دىنى بىردۇر، ئۇ بولسىمۇ ئىسلام دىنىدۇر. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ھەقىقەتەن الله نىڭ نەزىرىدە مەقبۇل دىن ئىسلام (دىنى)دۇر»[2]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم»[3].

[104] وهو بين الغلو والتقصير، وبين التشبيه والتعطيل وبين الجبر والقدر وبين الأمن والإياس.

الله نىڭ دىنى ھەددىدىن ئاشۇرۇۋېتىش بىلەن سەل قاراش، (الله نىڭ سۈپەتلىرىنى مەخلۇقاتنىڭ سۈپەتلىرىگە) ئوخشىتىش بىلەن (الله نىڭ سۈپەتلىرى بايان قىلىنغان ئايەت-ھەدىسلەرنىڭ

[1] جامائەت ئىككى مەنىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: بىرى، ساھابىلەرنىڭ بىرلىككە كەلگەن چۈشەنچىسى، ھۆكۈمى؛ يەنە بىرى، قارشى چىقىشقا شەرئىي ئۆزرە تېپىلمايدىغان تولۇق قۇدرەت ئىگىسى.
[2] سۈرە ئال ئىمران 19- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە مائىدە 3- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

لەۋزىلىرىنىڭ ئەسلى مەنىسىنى) بىكار قىلىش، جەبەر[1] بىلەن قەدەر[2]، (الله نىڭ ئازابىدىن) خاتىرجەم بولۇش بىلەن (الله نىڭ رەھمىتىدىن) ئۈمىدسىزلىنىشنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى دىندۇر.

**اللغة:** زيغًا: هو الميل عن الحق.

**الشرح:** [102] ونرى أن الجماعة هي الحق والصواب، والطريق المستقيم، وهي الفرقة الناجية، وهي ما كان عليه رسول الله ﷺ وما عداها من فرق الضلال، فزيغ وضلال وميل عن الحق، وعذاب في الدنيا والآخرة، قال تعالى: ﴿وَأَنَّ هَذَا صِرَاطِي مُسْتَقِيمًا فَاتَّبِعُوهُ وَلَا تَتَّبِعُوا السُّبُلَ فَتَفَرَّقَ بِكُمْ عَنْ سَبِيلِهِ﴾.

**شەرھىسى:** [102] جامائەت دېگىنىمىز، ھەق ۋە توغرا ئىش ياكى توغرا يول ياكى نىجات تاپقان پىرقە ۋە ياكى رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ يولى دەپ ئېتىقاد قىلىمىز. بۇ خىل جامائەتتىن باشقىلىرى توغرا يولدىن چىقىپ كەتكەن، خاتا، ھەقتىن ئېغىپ كەتكەن، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئازابقا دۇچار بولىدىغان ئازغۇن پىرقىلەردىندۇر. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «بۇ مېنىڭ توغرا يولۇمدۇر، شۇ يولدا مېڭىڭلار، ناتوغرا يوللاردا ماڭماڭلار، ئۇلار سىلەرنى الله نىڭ يولىدىن ئايرىۋېتىدۇ»[3].

[103] ودين الله واحد وهو الإسلام قال تعالى: ﴿إِنَّ الدِّينَ عِنْدَ اللَّهِ الْإِسْلَامُ﴾ وقال: ﴿وَمَنْ يَبْتَغِ غَيْرَ الْإِسْلَامِ دِينًا فَلَنْ يُقْبَلَ مِنْهُ وَهُوَ فِي الْآخِرَةِ مِنَ الْخَاسِرِينَ﴾ وقال: ﴿وَرَضِيتُ لَكُمُ الْإِسْلَامَ دِينًا﴾ فهو

---

[1] جەبىر ــــ تەقدىردە ئىنسانىنىڭ ئىرادىسىنى يوققا چىقىرىش.

[2] قەدەر ــــ تەقدىردە ئىنسان ئۆزىنىڭ قىلمىشلىرىنى الله نىڭ ئىرادىسىسىز پەيدا قىلغۇچى قىلىۋېلىش.

[3] سۈرە ئەنئام 153- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

الدين الحق الذي بعث الله به جميع رسله، وهو أن لا يعبد إلا الله تعالى وأن يعبد بما شرع، فما من رسول إلا وقد أرسل بالإسلام، قال أبناء يعقوب عليه السلام له ﴿وَنَحْنُ لَهُ مُسْلِمُونَ﴾ وقال موسى عليه السلام: ﴿وَقَالَ مُوسَى يَا قَوْمِ إِنْ كُنْتُمْ آمَنْتُمْ بِاللَّهِ فَعَلَيْهِ تَوَكَّلُوا إِنْ كُنْتُمْ مُسْلِمِينَ﴾ وقالت بلقيس: ﴿وَأَسْلَمْتُ مَعَ سُلَيْمَانَ لِلَّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ﴾ وقال أصحاب عيسى: ﴿آمَنَّا بِاللَّهِ وَاشْهَدْ بِأَنَّا مُسْلِمُونَ﴾.

[103] الله نىڭ دىنى بىردۇر، ئۇ ـــ ئىسلامدۇر. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ھەقىقەتەن الله نىڭ نەزىرىدە مەقبۇل دىن ئىسلام (دىنى)دۇر»[1]. الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرىي دىننى تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر»[2] . الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم»[3] . ئىسلام دىنى الله ئۇنىڭ بىلەن ئۆزىنىڭ بارلىق پەيغەمبەرلىرىنى ئەۋەتكەن ھەق دىندۇر. ئىسلام ـــ پەقەت الله قىلا ئىبادەت قىلىشتۇر ۋە پەقەت الله يولغا قويغان شەرىئەت بىلەنلا ئىبادەت قىلىشتۇر. ھەرقانداق پەيغەمبەر پەقەت ئىسلام بىلەنلا ئەۋەتىلگەن. يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغۇللىرى ئۇنىڭغا مۇنداق دېگەن: «بىز ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغۇچىمىز»[4]. مۇسا ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسا: ‹ئى قەۋمىم! ئەگەر الله قا ئىمان ئېيتقان بولساڭلار، الله قا بويسۇنغان بولساڭلار، ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىڭلار

[1] سۈرە ئال ئىمران 19- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئال ئىمران 85- ئايەت.
[3] سۈرە مائىدە 3- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە بەقەرە 133- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

(يەنى ھەممە ئىشىڭلارنى الله قا تاپشۇرۇڭلار، ھەرقانداق ئەھۋالدا الله قا بويسۇنىڭلار)> دېدى»[1]. بىلقىس مۇنداق دېگەن: «سۇلايمان بىلەن بىللە ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله قا بويسۇندۇم (يەنى سۇلايماننىڭ دىنىغا ئەگىشىپ ئىسلامغا كىردىم)»[2]. ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى مۇنداق دېگەن: «الله قا ئىمان ئېيتتۇق. گۇۋاھ بولغىنكى، بىز (پەيغەمبەرلىكىڭگە) بويسۇنغۇچىلارمىز»[3].

[104] وهو دين وسط كما قال تعالى: ﴿وَكَذَٰلِكَ جَعَلْنَاكُمْ أُمَّةً وَسَطًا لِتَكُونُوا شُهَدَاءَ عَلَى النَّاسِ وَيَكُونَ الرَّسُولُ عَلَيْكُمْ شَهِيدًا﴾ فهو وسط في العبادة بين الغلو والتقصير ووسط في حق النبي ﷺ لا غلو ولا تقصير وهو وسط في باب الصفات بين من شبهوا الله بخلقه وبين من عطلوا صفاته ونفوا معانيها، ووسط في القدر بين من نفوا إرادة الإنسان وهم الجبرية وبين من جعلوا الإنسان خالقًا لأفعاله وهم القدرية، ووسط بين الأمن من مكر الله واليأس من رحمته.

[104] ئۇ ئىسلام ئوتتۇراھال دىندۇر. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «شۇنىڭدەك (يەنى سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغاندەك) كىشىلەرگە (يەنى ئۆتكەنكى ئۇممەتلەرگە) شاھىد بولۇشۇڭلار ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرنىڭ سىلەرگە شاھىد بولۇشى ئۈچۈن، بىز سىلەرنى ياخشى ئۇممەت قىلدۇق»[4] . ئۇ ئىسلام ـــ ئىبادەتتە چەكتىن ئاشۇرۇۋېتىش بىلەن سەل قاراشنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى، پەيغەمبەر ﷺ ھەققىدە چەكتىن ئاشۇرۇۋەتمەسلىك ۋە سەل قارىماسلىق

[1] سۈرە يۇنۇس 84- ئايەت.
[2] سۈرە نەمل 44- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئال ئىمران 52- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە بەقەرە 143- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئوتتۇرىسىدىكى، الله نىڭ سۈپەتلىرىنى مەخلۇقاتلارغا ئوخشاتقانلار بىلەن الله نىڭ سۈپەتلىرىنى بىكار قىلغانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى، تەقدىر بارىسىدا ئىنسانىنىڭ ئىرادىسىنى يوققا چىقارغانلار (يەنى جەبەرىيلەر) بىلەن ئىنساننى ئۆزىنىڭ ئىش-ھەرىكەتلىرىنى ياراتقۇچى (پەيدا قىلغۇچى) قىلغانلار (يەنى قەدەرىيلەر)نىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ھەمدە الله نىڭ جازاسىدىن خاتىرجەم بولۇش بىلەن الله نىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلىنىشنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى دىندۇر.

# ئوتتۇز ئىككىنچى بۆلەك

[105] فهذا ديننا واعتقادنا ظاهرًا وباطنًا، ونحن براء إلى الله من كل من خالف الذي ذكرناه و بيناه. ونسأل الله تعالى أن يثبتنا على الإيمان، ويختم لنا به ويعصمنا من الأهواء المختلفة، والأراء المتفرقة والمذاهب الردية، مثل المشبهة والمعتزلة والجهمية والجبرية والقدرية وغيرهم من الذين خالفوا السنة والجماعة وحالفوا الضلالة، ونحن منهم براء، وهم عندنا ضلال وأردياء وبالله العصمة والتوفيق.

بۇلار (بۇ كىتابتا بايان قىلىنغان مەزمۇنلار) بىزنىڭ ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن ھالەتتىكى دىنىمىز ۋە ئېتىقادىمىزدۇر. بىز (بۇ كىتابتا) سۆزلىگەن ۋە بايان قىلغانلىرىمىزغا قارشىلىق قىلغۇچىلارنىڭ ھەممىسىدىن بىزار بولغان ھالدا الله قا يۈزلىنىمىز. الله تائالادىن بىزنى ئىماندا مۇستەھكەم قىلىشىنى، ئىمان بىلەن ۋاپات تاپقۇزۇشىنى، ھەرخىل ھاۋايى-ھەۋەسلەردىن، بۆلۈنۈشكە سەۋەب بولىدىغان كۆز-قاراشلاردىن ۋە مۇشەببىھە، مۇئتەزىلە، جەھمىيىە، جەبەرىيىە ۋە قەدەرىيىە قاتارلىقلارغا ئوخشاش سۈننەت ۋە جامائەتكە قارشى بولغان، ئازغۇنلۇققا ئەگەشكەن بۇزۇق مەزھەبلەردىن بىزنى ساقلىشىنى سورايمىز. بىز ئۇلاردىن ئادا-جۇدامىز. ئۇلار بىزنىڭ نەزىرىمىزدە ئازغۇن ۋە بۇزغۇنچىلاردۇر. ساقلاش ۋە تەۋپىق بېرىش الله نىڭ ياردىمى بىلەن بولىدۇ.

**اللغة:** الردية: الفاسدة.

**الشرح:** ونحن قد بينا ديننا وعقيدتنا، وهو كل ما سبق ذكرناه، فهذا اعتقادنا الظاهر والباطن ولسنا ممن يظهرون غير ما يبطنون، ونتبرأ إلى الله تعالى من كل قول وأحد خالف شيئًا مما سبق ذكره وبيانه، ونسأل الله تعالى أن يثبتنا على الإيمان، كما كان النبي ﷺ يقول: «يا مقلب القلوب ثبت قلبي على دينك» وأن يعصمنا من الأهواء المختلفة، والأوهام الفاسدة والأراء المتفرقة في مسائل الاعتقاد، والمذاهب الرديئة الفاسدة كالمشبهة والمعتزلة والجهمية والجبرية والقدرية وغيرهم، فكل هؤلاء خالفوا السنة وجماعة المسلمين جماعة الحق، ووافقوا الضلالة وحالفوها وقالوا بها، فنحن نتبرأ منهم، إذ يلزم المسلم أن يتبرأ من أهل الكفر والابتداع ونحكم عليهم بأنهم ضلال أردياء، فاسدو المذاهب والعقول والآراء، والله هو العاصم والموفق.

وصلى الله وسلم وبارك على نبينا محمد وآله وصحبه والحمد لله رب العلمين.

**شەرھىسى:** بىز دىنىمىز ۋە ئەقىدىمىزنى بايان قىلدۇق، ئۇ بولسىمۇ بىز بۇ كىتابتا سۆزلەپ ئۆتكەن بارلىق مەزمۇنلاردۇر. بۇ بىزنىڭ ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن ئېتىقادىمىزدۇر. بىز ئىچى-تېشى ئوخشىمايدىغانلاردىن ئەمەسمىز. بىز بۇ كىتابتا سۆزلىگەن ۋە بايان قىلغان مەزمۇنلاردىن بىرەرسىگە قارشى چىققان ھەرقانداق كىشىلەر ۋە ھەرقانداق سۆزلەردىن ئادا-جۇدا بولغان ھالدا الله تائالاغا يۈزلىنىمىز. پەيغەمبەر ﷺ ھەمىشە: «ئى قەلبلەرنى ئۆزگەرتكۈچى

زات! قەلبىمنى دىنىڭدا مۇستەھكەم قىلغىن »[1] دېگىنىگە ئوخشاش، الله تائالادىن بىزنى ئىمانىمىزنىڭ ئۈستىدە مۇستەھكەم قىلىشىنى، ئېتىقاد مەسىلىلىرىدە ھەرخىل ھاۋايى-ھەۋەسلەردىن، بۇزۇق گۇمانلاردىن، بۆلۈنۈشكە سەۋەب بولىدىغان كۆز-قاراشلاردىن ساقلىشىنى ھەمدە مۇشەببىھە، مۇئتەزىلە، جەھمىيىيە، جەبەرىيىيە، قەدەرىيىيە قاتارلىقلارغا ئوخشاش بۇزغۇنچى مەزھەبلەردىن ساقلىشىنى سورايمىز. ئۇلارنىڭ ھەممىسى سۈننەت ۋە ھەق جامائەت بولغان مۇسۇلمانلارنىڭ جامائىتى بىلەن قارشىلاشقان ھەمدە ئازغۇنلۇققا ماسلاشقان، ئەگەشكەن، قايىل بولغانلاردۇر. شۇڭا بىز ئۇلاردىن بىزارمىز چۈنكى مۇسۇلمان كىشى كاپىرلار ۋە بىدئەتچىلەردىن مۇناسىۋەتنى ئۈزۈش لازىمدۇر. بىز ئۇلارنى «ئۇلار ھەقىقەتەن مەزھەبلەرنى، ئەقىللەرنى، پىكىرلەرنى بۇزغان ئەڭ يامان ئازغۇنلاردۇر» دەپ ھۆكۈم قىلىمىز. الله ساقلىغۇچى ۋە تەۋپىق بەرگۈچىدۇر.

وصلى الله وسلم وبارك على نبينا محمد وآله وصحبه والحمد لله رب العلمين.

[1] تىرمىزى ۋە ئىبنى ماجە رىۋايىتى، ئەلبانى «سەھىھ» دېگەن.

